مىڭ يىل بۇرۇن، مىڭ يىل كېيىن

# مەھمۇد كاشغەرىي ۋە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»

شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن (تۈركىيە)

مىللەتلەر نەشرىياتى
بېيجىڭ

شۇكرۇ خالۇك ئاكالىن( تۈركىيە )

# مىڭ يىل بۇرۇن، مىڭ يىل كېيىن

# مەھمۇد كاشغەرىي ۋە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»

تۈركچىدىن تەرجىمە قىلغۇچى: ئەركىن ئارىز






مىللەتلەر نەشرىياتى

بېيجىڭ

بۇ كىتاب تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى تۈرك تىلى جەمئىيىتى نەشرىياتىنىڭ 2008-يىل 1-نەشرى 1-باسمىسىغا ئاساسەن تەرجىمە ۋە نەشر قىلىندى.

本书根据土耳其共和国语言协会出版社2008年第1版第1次印刷版本翻译出版。

责任编辑：阿合买提江
责任校对：海任莎
版式设计：沙塔尔・沙拉木

مەسئۇل مۇھەررىر: ئەخمەتجان ھوشۇر
مەسئۇل كوررېكتور: خەيرىنسا روزى
تېخرېداكتور: ساتتار سالام

شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن (تۈركىيە)

# مىڭ يىل بۇرۇن، مىڭ يىل كېيىن
# مەھمۇد كاشغەرىي ۋە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»

تۈركچىدىن تەرجىمە قىلغۇچى: ئەركىن ئارىز

图书在版编目(CIP)数据

千年前、千年后：麻赫默德・喀什噶里与《突厥语大词典》：维吾尔文/（土）许克里・哈力克・阿卡林著；艾尔肯・阿热孜译.—北京：民族出版社，2009.6

ISBN 978-7-105-10134-4

Ⅰ.千… Ⅱ.①许… ②艾… Ⅲ.①麻赫默德・喀什噶里-生平事迹-维吾尔语（中国少数民族语言）②突厥语-词典-研究-维吾尔语（中国少数民族语言）Ⅳ.K833.745.5 H211.36

中国版本图书馆CIP数据核字(2009)第103472号

出版发行: 民族出版社 http://www.mzcbs.com.
社　　址: 北京市和平里北街14号　邮编: 100013
电　　话: 010-64290862 (维文室)
印　　刷: 民族印刷厂
版　　次: 2009年8月第1版　北京第1次印刷
开　　本: 1/16
印　　张: 11
印　　数: 0001-3000
定　　价: 35.00元

نەشر قىلغۇچى: مىللەتلەر نەشرىياتى
ساتقۇچى: جايلاردىكى شىنخۇا كىتابخانىلىرى
باسقۇچى: مىللەتلەر باسما زاۋۇتى
نەشرى: 2009-يىل 8-ئايدا 1-قېتىم
بېسىلىشى: 2009-يىل 8-ئايدا 1-قېتىم
باسما تاۋىقى: 11
سانى: 0001-3000
باھاسى: 35.00 يۈەن

ISBN 978-7-105-10134-4/K.1766（维51）

# سۆز بېشى

تۇنجى لۇغەتشۇناسىمىز…

تۇنجى تىلشۇناسىمىز…

تۇنجى لۇغىتىمىز «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»، تۇنجى گرامماتىكا كىتابىمىز «كىتابۇ جەۋاھىر-ئىن-نەھۋ فى لۇغاتىت تۈرك»نىڭ مۇئەللىپى…

پۈتۈن تۈرك ئەللىرىنى كېزىپ، تۈركىي خەلقلەر ئارىسىدا ياشاپ، ئۇلارنىڭ لۇغەت بايلىقىنى، ئېغىز ئەدەبىياتى ئەسەرلىرىنى خاتىرىلەپ، مىڭلارچە يىل بۇرۇنقى قەدىم دەۋرلەردىن، مىڭلارچە يىل كېيىنكى زامانىمىزغىچە ئېلىپ كەلگەن تۇنجى ماتېرىيال توپلىغۇچىمىز…



خاقانيــە تىلى بىلــەن ئۇيغۇر، ئوغۇز، قىپچاق، تۈركمــەن، قىرغىز، چىگىل، ياغما، ئارغۇ ۋە باشقا تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىل ۋە شېۋىلىرىنى "تۈرك" دېگەن ئىسىم ئاستىدا توپلاپ، ئەســىرگە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»، يەنى «تۈرك دىئالېكتلىرىنىڭ سۆزلۈكى» دەپ نام بەرگەن تۇنجى تۈركولوگىمىز...

ئۇ بىرىنچى ئەسىر تۈرك دۇنياسىنىڭ هارماس تەتقىقاتچىسى...

تۈركىي خەلقلەر ياشــىغان ئەللەرنى، شــەهەرلەرنى، يېزىلارنى، قىشــلاقلارنى تونۇشتۇرۇپ، بۇ ماكانلار هەققىدە تەپسىلىي ئۇچۇر بەرگەن ۋە ئۆزى سىزغان يۇملاق خەرىتىسى بىلەن تۇنجى تۈركىي جۇغراپىيىچى، دەپ نام ئالغان ئالىم...

تۈركىيلىكى بىلەن پەخىرلەنگەن، ئانا تىلىنىڭ غۇرۇرى بىلەن ياشىغان، ئەڭ ئالىي تەربىيە كۆرگەن ۋە نەسەب جەهەتتىن ئەڭ غوللۇق بىر زات...

شــەرقىي قاراخانىيلار خاندانلىقىنىڭ خاقانى مۇهەممەد بۇغرا خاننىڭ نەۋرىسى، تەخت ۋارىســى هۈســەيىن چاغرى تېكىننىڭ ئوغلــى، قاراخانىيــلار خاندانلىقىنىڭ شاهزادىسى...

مەهمۇد كاشغەرىي...

ۋە...

ئاز كەم يىگىرمە يىلدا توپلىغان ماتېرىياللىرىنى ئىككى يىل تەتقىق قىلىپ قەلەمگە ئالغان «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»...

تۈركىي تىلنىڭ تۇنجى لۇغىتى...

تۈركىي تىلنىڭ تۇنجى گىراماتىكا كىتابى...

مىــڭ يىل بۇرۇنقى تۈركــىي تىلنىڭ باش مەلۇمات ئامبــىرى، تۇنجى بۈيۈك مەجمۇئەسى...

تۈركىي يېزىــق تىللىرىنىڭ، تۈركــىي دىئالېكتلىرىنىڭ تارىخــىي يىلتىزلىرىنى ۋە تەرەققىيات جەريانلىرىنى كۆرسىتىپ بەرگەن بىر مەنبەدۇر، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك».

ئۇ بىرىنچى ئەسىردىكى تۈركىي تىلنىڭ فونېتىكا ۋە مورفولوگىيىلىك ئالاهىدىلىكلىرىگە دائىر بىلىملەرنى، لۇغەت بايلىقىنىڭ كۈچ-قۇۋۋىتىنى، تەڭداشسىز پاساهىتىنى 21-ئەسىرگە يەتكۈزۈپ بەرگەن بىر بىلىم خەزىنىسىدۇر، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك».

مەھمۇد كاشــغەربي 1072- يىلى يېزىشقا باشــلاپ، 1074- يىلى تاماملىغان تۈركىي تىلىنىڭ ئابىدە ئەســىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» پەقەتلا بىر گراممانىكا كىتابى، پەقەتلا بىر لۇغەت بولۇش بىلەنلا چەكلەنگەن ئەمەستۇر.

تارىخنىڭ ئەڭ قەدىمكى دەۋرلىرىگە قەدەر ســوزۇلغان مەدەنىيەت قىممەتلىرىمىزنىڭ يىلتىزلىرىنى ئوتتۇرىغا قويغان...

مىڭلارچە يىل بۇرۇنقى ئوتتۇرا ئاسىيادا، قىپچاق بوزقىرلىرىدا، قاراخانىيلار خاندانلىقىدا، ئۇيغۇر خاقانلىقىدا، ئوغۇز دالالىرىدا (چېدىرلىرىدا)، قىسقىسى ئۇ بىرىنچى ئەسىردىكى تۈرك دۇنياســىدا ياشىغان تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىللىرى، ئەنئەنىلىرى، ئېتىقادلىرى، ھايات شەكىللىرى ھەققىدە مەلۇماتلار بەرگەن...

ســۆزلەرنى ئىزاھلىغاندا تۈركىي ئېغىز ئەدەبىياتىنىڭ ســەرخىل نەمۇنىلىرى ئارقىلىق تەبىرلىملىرىنى بېزىگەن، ماقال- تەمســىللىرىمىزنىڭ ئەڭ قەدىمكى شــەكىللىرى ئارقىلىق لۇغەت بايلىقىمىزنىڭ ھاياتىي كۈچىنى نامايان قىلغان تەڭداشسىز بىر مۇراجىئەت بۇلىقىدۇر، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك».

تۈركىي تىلىنىڭ زېھنىيتىدۇر...

تۈركىي خەلقلەرنىڭ مىللىي كالېندارچىلىق تارىخىدىن تارتىپ ھەر خىل كېسەللىكلەرنى داۋالاشــتا قوللىنىلىدىغان دورىلارغىچە، ئوغۇز تامغىلىرىدىن تارتىپ تۈرك توقۇمىچىلىق ۋە قول ھۈنەرۋەنچىلىك ســەنئىتىگىچە، ئات باقمىچىلىقىدىن تارتىپ دېھقانچىلىققىچە، تۈرك قانۇن تۈزۈلمىسىدىن تارتىپ دۆلەت باشقۇرۇشقىچە بولغان يۈزلەرچە تېمىدىكى بىلىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تۇنجى تۈرك ئېنسىكلوپېدىيىسىدۇر، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك».

تۈركىي خەلقلەرنىڭ ياشــىغان جۇغراپىيىلىك دائىرىلىرىنى تونۇشتۇرغان؛ شەھەرلىرى، يېزا- قىشــلاقلىرى، تاغلىرى، تۈزلەڭلىكلىرى، دەريالىرى، كۆللىرى، ئويمانلىقلىرى بىلەن بىــر پۈتۈن تۈركىي خەلقلەر جۇغراپىيىســىنى كۆز ئالدىمىزغا يېيــىپ بەرگەن، بۈگۈنكى بىلىمىمىزگــە ئاساســلانغاندا، بىر تۈركىي تىللىق ئالىم تەرىپىدىن ســىزىلغان تۇنجى دۇنيا خەرىتىسىنى بىزلەرگە يەتكۈزگەن تۇنجى تۈرك خەرىتىسىدۇر، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك».

تۈركــىي خەلقلەرنىڭ، تۈركىي تىلىنىــڭ ئۇلۇغلۇقىنى نامايان قىلغان، تۈركىي تىلىنىڭ

ئەرەب تىلى قەدەر باي بىر تىل ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىش ۋە تۈركىي تىلنى ئەرەبلەرگە ئۆگىتىش مەقسىتىدە قەلەمگە ئېلىنغان تۇنجى تۈركىي تىلى قوللانمىسىدۇر، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك».

بەك كۆپ ئالاھىدىلىكى بىلەن تۈركىي خەلقلەر مەدەنىيىتىدە تۇنجى ئورۇنغا ساھىب كىتابتۇر، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»...

تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىلىدۇر، ئەدەبىياتىدۇر، مەدەنىيىتىدۇر، تارىخىدۇر، جوغراپىيىسىدۇر...

قىسقىسى، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تۈركىي خەلقلەرنىڭ ئۆزىدۇر...

تۈركىي خەلقلەرنى، تۈركىي مەدەنىيىتنى مانا مۇشۇنداق بۈيۈك بىر ئەسەرگە ئىگە قىلغان مەھمۇد كاشغەرىي 2008- يىلى 1000 ياشقا كىردى...

تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000- يىلىنى قۇتلۇقلاۋاتقان بۇ كۈنلەردە، بۇ بۈيۈك ئەسەر ۋە ئۇنىڭ يازغۇچىسىنى ھەر ياشتىكى ۋە ھەر خىل كەسىپتىكى كىشىلەرگە تونۇشتۇرۇش مەقسىتىدە بۇ كىتابنى قەلەمگە ئالدۇق. ھەركىم ئوچۇن يېزىلغان بۇ كىتابنىڭ كەسپىي بىلىملەر نۇقتىسىدىن بىر مۇددىئاسى يوقتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن كەسپىي ئىپادىلەر، ترانسكرىپسىيىلىك بەلگىلەر ۋە ئىزاھاتلاردىن ئىمكانىيەتنىڭ بارىچە يىراق تۇردۇق. لېكىن پايدىلىنىلغان ھەربىر ئەسەر پايدىلانما قىسمىدا كۆرسىتىلدى.

تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000- يىلىدا مەھمۇد كاشغەرىينى ئېھتىرام بىلەن ياد ئېتىمىز!

خەلقىمىز، مەھمۇد كاشغەرىي ۋە ئۇنىڭ ئابىدە ئەسىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» نى ئوقۇغانسېرى تىلىمىزنىڭ ئىپادىلەش كۈچىنى، مەدەنىيىتىمىزنىڭ بايلىقىنى يەنە بىر قېتىم چوڭقۇر ھېس قىلغۇسى.

شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن



## مۇندەرىجە

# بىرىنچى باب مەھمۇد كاشغەرىي



تېپىلىشى بىلەن تەڭ تۈركىي تىللار تارىخىنىڭ قايتىدىن يېزىلىشىغا سەۋەب بولغان، تۈركىي تىلىنىڭ قاراڭغۇلۇقتا قالغان نۇرغۇن مەسىلىلىرىنى ئايدىڭلاشتۇرغان بۈيۈك ئەسەر «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» نى بىزلەرگە مىراس قالدۇرغان، تۈركولوگىيە ئىلمىنىڭ ئاساسچىسى، تۈركىي تىللار لۇغەتچىلىكىنىڭ ئاتىسى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ 1008 ـ يىلى تۇغۇلغانلىقى قوبۇل قىلىنماقتا.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ھاياتى ھەققىدە تارىخىي مەنبەلەردە بىرەر مەلۇمات ئۇچرىمايدۇ. ئۇ ئۆز ئەسىرىدىمۇ ئۆزى ھەققىدە ئانچە كۆپ توختالمىغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ، ئېسىل نەسەبلىك بىر ئائىلىدە تۇغۇلغانلىقى ۋە ئەتراپلىق يېتىشتۈرۈلگەن بىر شاھزادە ئىكەنلىكى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تىكى پارچە ـ پۇرات قەيتلەردىن بىلىنمەكتىدۇر. تۈركىي تىلنى ئەڭ گۈزەل سۆزلەيدىغانلىقى، پىكرىنى ئەڭ ئوچۇق ئىپادىلەيدىغانلىقى، ئەڭ مۇنتىزىم تەربىيە كۆرگەنلىكى، نەسەبىنىڭ ئەڭ غوللۇقلۇقى، ئەڭ ئۇستا مەرگەنلىكى بىلەن پەخىرلەنگەن مەھمۇد كاشغەرىي، تۈركىي خەلقلەر ياشايدىغان پۈتۈن شەھەر ۋە يېزا ـ قىشلاقلارنى كېزىپ چىققانلىقىنى يازىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان» غا كىرگۈزىدىغان سۆزلەرنى تاللاشتا تۇتقان يول توغرىسىدا توختالغاندا، ئىستېمالدىن قالغان كونا سۆزلەرنى لۇغەتكە كىرگۈزمىگەنلىكىنى تىلغا ئالىدۇ. بۇنىڭدىن بىز مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۈركىي تىللارنىڭ لېكسىكىسى ھەققىدە ناھايىتى ئەتراپلىق بىلىمگە ئىگە ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋالالايمىز. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆز دەۋرىدىكى تۈرك يېزىق تىللىرىنى پىششىق بىلىشى؛ تۈركىي خەلقلەر ئارىسىدىن يىغقان سۆزلەرنىڭ مەنىلىرى، تۈرلىرى، تۈرلۈك ئالاھىدىلىكلىرىگە ھاكىم بولۇش بىلەن بىر ۋاقىتتا، تۈركىي تىلىنىڭ قەدىمكى لۇغەت بايلىقىدىنمۇ خەۋەردار بولۇشى، ئۇنىڭ تىل جەھەتتە مۇنتىزىم تەربىيىلەنگەنلىكىنى ۋە ئۆزىنى ئوبدان يېتىشتۈرگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

بۇ مۇھتەرەم زاتنىڭ نام ـ شەرىپى مەھمۇد كاشغەرىي بولسىمۇ، «دىۋان» دا

ئاتىسىنىڭ بارسغانلىق ئىكەنلىكىگە دائىر بېرىلگەن ئۇچۇرغا ئاساسەن، ئۇنىڭ تۇغۇلغان يېرىنىڭمۇ بارسغان بولۇشى مۇمكىنلىكى پەرەز قىلىنماقتا. «دىۋان» نىڭ ھېچقانداق يېرىدە ئۆزىنى **كاشغەرىي**، **ئەل ـ كاشغەرىي** دېگەندەك ناملار بىلەن ئاتىمىغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ، قەشقەرنىڭ ھاۋاسى، سۈيى ۋە تەبىئىي مەنزىرىسىنى ھەر پۇرسەتتە مەدھىيىلىشى؛ خانلار تۇرىدىغان شەھەر (خانبالىق) دەپ تەرىپلىشى، قەشقەر ئەتراپىدىكى **ئادىق**، **كاسى**، **ئوپال** قاتارلىق يەرلەرنى يۇرتۇم، دەپ تىلغا ئېلىشى، ئۇ دەۋردە بىر مەدەنىيەت مەركىزى بولغان قەشقەردە يېتىلىشى بۇ بۈيۈك تىلشۇناسنىڭ "مەھمۇد كاشغەرىي" دېگەن نام بىلەن ئاتىلىشىغا ئاساس بولغاندۇر.

ئەسەردە بىرلا قېتىم كۆرۈلگەن «كاشغەرىي» نامى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» نىڭ بىرىنچى بېتىدىكى ماۋزۇدا، «تەلىف-ئى مەھمۇد بىن ئەل-ھۈسەيىن بىن

### بارسغان

هازىرقى قىرغىزىستاندا، ئىسسىق كۆلنىڭ جەنۇبىي قىرغىقىغا ۋە يېپەك يولىنىڭ بويىغا جايلاشقان بىر تارىخىي شەھەر. تارىختا چىگىل، تۈرگىش، قارلۇق قاتارلىق تۈرك قوۋملىرى ياشىغان جاي. شەھەرنىڭ نامى تارىخىي مەنبەلەردە "بارسخان"، "بارساخان" دەپمۇ خاتىرىلەنگەن. قارلۇقلار دەۋرىدە ناھايىتى مۇھىم بىر مەركەز بولغان. مەشھۇر سەيياھ تەمىم ئىبنى بەھر ئۇيغۇر خانلىقىغا قىلغان ساياھىتىدىن قايتقاندا بارسغاندىن ئۆتكەن ۋە بارسغان ھەم ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى يېزا ـ قىشلاقلارنى ناھايىتى گۈللەنگەن، دەپ تەسۋىرلىگەن. قاراخانىيلار خانىدانلىقىنى تەشكىل قىلغۇچى قارلۇق ۋە چىگىللەر توپلىشىپ ئولتۇراقلاشقان بۇ ماكان قاراخانىيلار دەۋرىدە ناھايىتى مۇھىم بىر مەركەز ئىدى. شەھەردە تۆمۈرچىلىك، ياغاچچىلىق بىلەن بىرگە، نەققاشلىق ۋە ساپالچىلىقتا ئوخشاش قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشلىرى تەرەققىي قىلغان. ھازىر قىرغىزىستان چېگرىسى ئىچىدىكى مەزكۇر رايوندا "بارسقون" ناملىق بىر يېزا بولۇپ، بۇ يېزىنىڭ نامى تارىختىكى بارسغان شەھىرىنىڭ نامىدىن كەلگەن.



بارسغاندىن بىر كۆرۈنۈش (2008)

مۇھەممەد ئەل-كاشــغەرىي» دېگەن ئىبارىدە ئۇچرايدۇ. لېكىن، بۇ نام مەھمۇد كاشــغەرىينىڭ قەلىمىدىن چىققان «دىۋان» نىڭ ئەســلىي نۇسخىسىدا بارمۇ-يوق؟ ياكى «دىۋان» نىڭ قولىمىزدىكى بىردىنبىر قوليازمىسىنىڭ كۆچۈرگۈچىسى **مۇھەممەد بىن ئەبى بەكىر ئىبــن ئەبىل-فەتھ** ۋە ياكى «دىۋان» نىڭ بىرىنچى بېتىگە بىر باھا يازغان **خاتىپزادە** تەرىپىدىن كېيىن ئۇلاۋە قىلىنغانمۇ؟ بۇ مەسىلە ھازىرغىچە تېخى ئايدىڭلاشقىنى يوق.

مەھمۇد كاشغەرىي، ئاتىسىنىڭ يۇرتىنىڭ نامى — **"بارسغان"** دېگەن سۆزنى ئىزاھلاپ كېلىپ، بۇ نامنىڭ ئافراســيابنىڭ ئوغلىنىڭ ئىسمىدىن كەلگەنلىكىنى، (ئافراســيابنىڭ ئوغلى) قۇرغان شەھەرنى ئۆزىنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتىغانلىقىنى، مەھمۇد كاشــغەرىينىڭ ئاتىسىنىڭ يۇرتىنىڭمۇ بارســغان ئىكەنلىكىنى يازىدۇ. مەھمۇد كاشــغەرىي بارسغاننىڭ تارىخىغا مۇناســۋەتلىك باشقا بىر رىۋايەتنىمۇ قەيت قىلىدۇ. رىۋايەت قىلىنىشــچە، ئۇيغۇر خاقانىنىڭ بارسغان ئىسىملىك بىر يىلقىچىســى بولۇپ، ھاۋاسى ياخشى بىر يەردە خاننىڭ يىلقىلىرىنى باقىدىكەن. زاماننىڭ ئۆتۈشى بىلەن بۇ يەر بىر ماكانغا ئايلىنىدىكەن ۋە يىلقىچىنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغانىكەن.

باشــقا بىر رىۋايەتكە ئاساسلانغاندا، مەھمۇد كاشغەرىي قەشقەرنىڭ غەربىي جەنۇب تەرىپىدىكى ئوپال يېزىســىدا دۇنياغا كەلگەندۇر. ئەمەلىيەتتىمۇ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە، مەھمۇد كاشــغەرىينىڭ "ئوپال" سۆزىنى يۇرتىدىكى بىر يېزا نامــى ســۈپىتىدە ئىزاھلىغانلىقىنى كۆرىمىز. «دىۋان»نىــڭ بىردىنبىر قوليازما








نۇسخىسىنىڭ 49 ـ بېتىدىكى يەتتىنچى قۇردا **ابل** شەكلىدە يېزىلغان ۋە «دىۋان» تەتقىقاتچىلىرى تەرىپىدىن [abul] دەپ ئوقۇلغان بۇ سۆزنىڭ توغرا ئوقۇلۇشىنىڭ [opal] ئىكەنلىكى كېيىن ئوتتۇرىغا قويۇلغاندۇر. "ئوپال" يېزىسىنى "بىزنىڭ يۇرتتا بىر يېزىنىڭ نامى" دەپ تەرىپلەش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ قەشقەرگە مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىگەن مەھمۇد كاشغەرىي، ئوپالنى تۇغۇلغان يېرى سۈپىتىدە تىلغا ئالمىغان.

لېكىن «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە، "بىزنىڭ يۇرتتا بىر يېزىنىڭ نامى"، "بىزنىڭ يۇرتتا بىر يەر نامى" دەپ تەرىپلەنگەن **"ئادىغ"** ۋە **"كاسى"** دېگەن يەرلەرنىڭ ئوپال ئەتراپىدىكى ماكانلاردىن ئىكەنلىكى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بۇ يۇرت بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى ئېنىق كۆرسەتمەكتە.

مەھمۇد كاشغەرىي باشلانغۇچ مەزگىللىك ئوقۇش هاياتى ۋە ياشلىق چاغلىرىنى ئۆتكۈزگەن ئوپالدا، هامىدىيە ۋە ساجىييە مەدرىسلىرىدە مەشهۇر مۇدەررىسلەردىن دەرس ئالغان. ئۇستازلىرىدىن بىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىمۇ تىلغا ئېلىنغان شەيخ ئىمام ئەز ـ زاهىد هۈسەيىن بىن هالەف ئەل ـ كاشغەرىيدۇر.

مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»نىڭ دەسلەپكى بەتلىرىدە ئۆزى هەققىدە

سۆزلەپ كېلىپ، دادىسىنىڭ ئىسمىنىڭ ھۆسەيىن، بوۋىسىنىڭ ئىسمىنىڭ مۇھەممەد ئىكەنلىكىنى يازىدۇ. كېيىن "ئۇيغۇر" دېگەن سۆزنى ئىزاھلىغاندىمۇ دادىسىنىڭ جەمەتى توغرىسىدا توختىلىپ، دادىسىنىڭ جەمەتىنىڭ "ھامىر" دېيىلىدىغانلىقىنى، بۇ ئىسمىنىڭ "ئامىر" (ئەمىر) دېگەن سۆزدىن كېلىپ چىققانلىقىنى، ئوغۇزلار "ئامىر" دېيەلمەيدىغانلىقى ئۈچۈن، ئالدىغا بىر "ھ" تاۋۇشىنى قوشۇپ تەلەپپۇز قىلىش نەتىجىسىدە "ھامىر" بولۇپ قالغانلىقىنى ئالاھىدە تىلغا ئالىدۇ.

بۇ بايانلاردىن كېيىن، مەھمۇد كاشغەرىي دادىسىنىڭ تۈرك ئەللىرىنى سامانىيلارنىڭ قولىدىن ئالغانلىقىنى ۋە ئىسمىنىڭ "ھامىر تەگىن" دەپ ئاتالغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. «دىۋان»نىڭ يازما نۇسخىسىدىكى يېزىلىشى بۇ ئىسمىنىڭ ھەر خىل ئوقۇلۇشىغا سەۋەب بولغان. "ئەل-ئامىر باھر تېكىن"، "بەھەركىن"، "باھىر تېكىن"، "ھامىر تېكىن" دېگەندەك شەكىللەردە ئوقۇلغان بۇ ئىسىم ئەسلىدە "ناسىر تىگىن" دەپ ئوقۇلۇشى كېرەكلىكى ۋە بۇ كىشىنىڭ "ناسىر ئىلىگ خان" دېگەن نام بىلەن داڭ چىقارغان، ماۋەرائۇننەھر بىلەن بۇخارانى فەتھى قىلغان ئارسلان ئىلىگ ناسىر بىن ئەلى ئىكەنلىكى قوبۇل قىلىنماقتا.

كېيىن ئېلىپ بېرىلغان تەتقىقاتلار نەتىجىسىدە، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ نەسەبىگە دائىر ئوخشىمىغان قاراشلار ۋە ئائىلىسىنىڭ قانلىق بىر پاجىئەگە يولۇققانلىقى ئوتتۇرىغا قويۇلدى. بۇ ۋەقەلەر «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تەك چوڭ ھەجىملىك بىر ئەسەرنىڭ قانداق ھازىرلانغانلىقىغا دائىر ئايدىڭلاشمىغان نۇقتىلار ئۈستىدە ھەر خىل مۇلاھىزىلەرنىڭ ئوتتۇرىغا قويۇلۇشىغا سەۋەب بولغان.

XI ئەسىر شارائىتلىرىدا مەھمۇد كاشغەرىينى پۈتۈن تۈرك ئەللىرىنى كېزىپ، تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىلى، ئەدەبىياتى ۋە مەدەنىيىتى توغرىسىدا يىللارچە داۋام قىلغان تەتقىقات ئېلىپ بېرىشقا ئۈندىگەن ئامىللار ئۇنىڭ نەسەبى ھەققىدە ئېلىپ بېرىلغان تەتقىقاتلار ئارقىلىق يورۇقلۇققا چىقتى.

ئېسىل نەسەبلىك بىر تۈرك



تونجى بولۇپ ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان قاراخانىيلار خاندانلىقىنىڭ خاقانى ئابدۇلكېرىم ساتۇق بۇغراخاننىڭ مازىرى

ئائىلىسىدىن ئىككىنلىكنى ئىپادىلىگەن مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆزى ھەققىدە بەرگەن بۇ ئۇچۇرىنىڭ توغرىلىقى ۋە شەرقىي قاراخانىيلار خانىدانى جەمەتىگە مەنسۇپلۇقى بىلىنمەكتە. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئائىلە شەجەرىسى، ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان تۇنجى تۈرك خاقانى ئابدۇلكېرىم ساتۇق بۇغراخانغا بېرىپ تۇتىشىدۇ. 932-يىلى مۇسۇلمان بولغان قاراخانىيلار خاقانى ئابدۇلكېرىم ساتۇق بۇغرا خاننىڭ ئوغلى سۇلايمان خاندۇر. ئۇنىڭ ئوغلى بۇخارانى فەتھى قىلغان ئەبۇل-ھەسەن ھارۇن قىلىچ بۇغرا خاندۇر. قىلىچ بۇغرا خان نامى بىلەن تونۇلغان ۋە سامانىيلارنىڭ مەركىزى بۇخارانى 992-يىلى قولغا كەلتۈرگەن ئەبۇل-ھەسەن

---

قاراخانىيلار

شىنجاڭنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئوتتۇرا ئاسىيا رايونىدا 840 — 1212-يىللىرى ھۆكۈم سۈرگەن تۇنجى مۇسۇلمان تۈرك خانىدانلىقى. "قاراخانىيلار" تەتقىقاتچى ئالىملار تەرىپىدىن كېيىنكى چاغلاردا قويۇلغان ئىسىم بولۇپ، مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تە بۇ خانىدانلىقنى "خاقانىيە" دەپ ئاتىغان.

قولىمىزدىكى مەنبەلەردە قاراخانىيلارنىڭ كېلىپ چىقىشى ھەققىدىكى مەلۇماتلار ناھايىتى كەمچىل بولغاچقا، بۇ ھەقتە تۈرلۈك كۆز قاراشلار ئوتتۇرىغا قويۇلغان. بۇ قاراشلارنىڭ ئىچىدە مۇھىملىرى قاراخانىيلار ئۇيغۇر، تۈركمەن، ياغما، قارلۇق، قارلۇق-ياغما، چىگىل ۋە قەدىمكى تۈركلەردىن كېلىپ چىققان دېگەن قاراشلاردۇر. بۇ ھەقتىكى كۆز قاراشلارنى ئومۇملاشتۇرۇپ مۇلاھىزە قىلغان پىرىتساك، بۇ مەسىلىنى ئېنىقلاش ئۈچۈن، خانىدانلىقنىڭ كېلىپ چىقىشى ھەققىدە ئوتتۇرىغا قويۇلغان ھەر خىل قاراشلارنىڭ ساغلام پاكىتلىرىنى قوبۇل قىلىش كېرەك، دېگەن پىكىرنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. پىرىتساك، قاراخانىيلار كۆكتۈركلەرنىڭ ئۆلىنى تەشكىل قىلغۇچى ئاشىنا ئۇرۇقىنىڭ بىر تارمىقى بولغان قارلۇقلاردىن كېلىپ چىققان، دېگەن قاراشنى ئىلگىرى سۈرگەن.



قاراخانىيلار دەۋرىگە ئائىت بۇرانا مۇنارى

قارلۇق قەبىلىسى ئۈچ ئۇرۇقتىن تەشكىل تاپقان بولۇپ، كېيىنكى چاغلاردا ئېلىپ بېرىلغان تەتقىقاتلاردىن قارىغاندا، بۇ ئۈچ ئۇرۇقتىن بىرى بولغان ياغمىلارنىڭ قاراخانىيلارنىڭ قۇرۇلۇشىدا ئاساسىي تەركىب بولغانلىقى ھەققىدىكى قاراش ئاساسەن مۇقىملىشىپ قالدى.

قەدىمىي بىر تۈرك قەبىلىسى بولغان قارلۇقلار 745-يىلى ئۇيغۇرلار بىلەن باسمىللار قۇرغان قەبىلىلەر ئىتتىپاقىنىڭ تەركىبىدە ئىدى. 840-يىلى قىرغىزلار مەزكۇر قەبىلىلەر ئىتتىپاقىنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى ئاغدۇرغاندىن كېيىن، ئۇيغۇرلارغا تەۋە بىر قەبىلە ياكى ئۇيغۇرلارنىڭ بىر تەركىبىي قىسمى بولغان ياغمىلار غەربكە كۆچۈپ، قەشقەر رايونىغا يەرلەشكەن. كېيىن ئىلى ۋادىسىغا كېڭەيگەن ياغمىلار بالاساغۇننى قولغا كەلتۈرگەن. بۇ رايونغا ھۆكۈمران بولغان بۇ يېڭى خانلىقنىڭ تۇنجى خاقانى بىلگە كۆل قادىرخان بولۇپ، ئۇنىڭ دەۋرى ۋە سەلتەنىتى

هارۇن قىلىچ بۇغرا خان بىن سـۇلايمان بولسا مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بوۋىسىنىڭ بوۋىسىدۇر. قىلىچ بۇغرا خاننىڭ ئوغلى خوتەننى فەتھى قىلغان يۇسـۇف قادىر خان بىن ھەسـەن ھارۇندۇر. ئۇنىڭ ئوغلى تاراز ۋە ئىسـپىجاپنىڭ ھۆكۈمدارى مۇھەممەد بۇغراخان بىن يۇسۇفتۇر. ئۇنىڭ ئوغلى بولغان، شەمسۇددەۋلە ئارسلان ئىلىگ نامى بىلەن تونۇلغان بارسـغان ئەمىرى ھۇسەيىن بىن مۇھەممەد چاغرى تېگىن بولسا، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئاتىسىدۇر.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئانىسى ــ قاراخانىيلار سۇلالىسىنىڭ مەشھۇر ئۆلىماسى خوجا سەيفەددىن بۇزرۇكۋارنىڭ قىزى بۇۋى رابىيە ئىكەنلىكىگە دائىر مەلۇماتلار مەۋجۇتتۇر.

---

ەققىــدە قولىمىزدا ھېچقانــداق مەلۇمات يوق. ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن دەسـلەپ چوڭ ئوغلى بازىر ئارسلان خان، ئۇنىڭدىن كېيىن كىچىك ئوغلى ئوغۇلچاق قادىر تەختكە چىققان.

بۇ مەزگىلدە بازىر ئارسـلان خاننىڭ ئوغلى سـۇتۇق قاراخانىيلارغا باناھلانغان سامانىي شاھزادىسى بىلەن تونۇشـۇپ، ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان. ئىسـلامىيەتنى قوبۇل قىلغاندىن كېيىن، ئابدۇلكېرىم دەپ ئاتالغان سۇتۇق بۇغرا قاراخان تاغىسىنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاپ، قاراخانىيلارنىڭ تۇنجى مۇسـۇلمان خاقانى بولغان. قاراخانىيلارنى تامامەن دېگۈدەك مۇسۇلمانلاشتۇرغان ئابدۇلكېرىم ساتۇق بۇغرا قاراخان 956 ـ يىلى ۋابات بولغان. چوڭ ئوغلى مۇسا توڭا ئىلىگنىڭ قىسقا ۋاقىتلىق سەلتەنىتىدىن كېيىن، كىچىك ئوغلى بايتاش ئارسلانخان سۇلايمان تەختكە چىققان. بايتاشنىڭ ئورنىغا چىققان ئەبۇل ھەسەن ئەلى ئارسلانخان دەۋرىدە پەرغانە رايونى سامانىيلاردىن ئېلىنغان.


بۇرانا مۇنارىدىن ئايرىم كۆرۈنۈش

ئەبۇل ھەسەن ئەلى ئارسلانخاننىڭ ئىنىسى ئەبۇل ھەسەن ھارۇن قىلىچ بۇغراخان زامانىدا باھايىتى مۇھىم مۇۋەپپەقىيەتلەر قولغــا كەلتۈرۈلگەن. ئەبۇل ھەسـەن ھـارۇن قىلىچ بۇغراخان 990 ـ يىلــى ئىسـپىجاپنى، 992 ـ يىلــى سـەمەرقەنتنى قولغا كەلتۈرگەندىـن كېيىن، 999 ـ يىلى سـامانىيلارنىڭ پايتەختى بۇخارانىمۇ قولغا كەلتۈرگەن ۋە قەشقەرگە قايتىش يولىدا ۋاپات بولغان.

11 ـ ئەسىرنىڭ باشـلىرىدىكى توختاۋسىز ئىچكى ئۇرۇشلار تۈپەيلىدىن قاراخانىيلار 1041 ـ يىلى شەرقىي قاراخانىيلار ۋە غەربىي قاراخانىيــلار دەپ ئىككىگە بۆلۈنۈپ كەتكەن. 11 ـ ئەسـىرنىڭ ئاخىرلىرىغا كەلگەندە، بۈيۈك سەلجۇقىيلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقىغا ئۆتكــەن قاراخانىيلار بىر مەزگىلدىن كېيىن سـەلجۇقىيلارنىڭ ئاجىزلىشىشى نەتىجىسىدە 1140 ـ يىلى قاراقىتانلارغا بېقىنغان. غەربىي قاراخانىيلار 1211 ـ يىلى ئۆز ھۆكۈمرانلىقىنى قىسقا ۋاقىت داۋام قىلدۇرغان بولسىمۇ، خارەزمشاھ ئالائەددىن مۇھەممەد غەربىي قاراخانىيلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقىغا خاتىمە بەرگەن. بۇ مەزگىللەردە شەرقىي قارخانىيلارنىڭ زېمىنلىرىمۇ نايمانلارنىڭ قولىغا ئۆتكەن ۋە بۇ ۋەقەلەر نەتىجىسـىدە قاراخانىيــلار خانىدانلىقى ئاخىرى ھالاك بولغان.





بالاساغۇن رايونىدىكى قاراخانىيلار دەۋرىگە ئائىت ئىزلار

## 1.1. قانلىق سۈيىقەست...

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بوۋىسى ــ قاراخانىيلار ھۆكۈمدارى مۇھەممەد بۇغرا خان بىر يۇسۇف 15 ئاي ھۆكۈم سۈرگەندىن كېيىن، خانلىق تەختىنى چوڭ ئوغلى ھۈسەيىنگە ئۆتكۈزۈپ بېرىشنى قارار قىلىدۇ. بىراق، مۇھەممەد بۇغرا خاننىڭ ئىككىنچى خانىشى ۋە ئۇنىڭدىن بولغان ئىبراھىم بىن مۇھەممەد ئىسىملىك يەنە بىر ئوغلى بار ئىدى. خانلىق تەختىنىڭ ھۈسەيىن بىن مۇھەممەد چاغرى تېگىنگە، يەنى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئاتىسىغا ئۆتكۈزۈپ بېرىلگەنلىكىگە قورسىقى كۆپكەن ئىككىنچى خانىش، تەختكە چىقىش مۇراسىمى ئۆتكۈزۈلىدىغان كۈنى قانلىق بىر سۈيىقەست پىلانلايدۇ. ئېھتىمال، مۇراسىمدا تاماققا زەھەر سېلىپ خانلىق جەمەتىگە مەنسۇپ نۇرغۇن كىشى بىلەن بىللە ئېرى مۇھەممەد بۇغرا خاننى زەھەرلەپ ئۆلتۈرىدۇ، قېينبۇرادىرى سۇلايماننى بوغدۇرىدۇ. بۇنىڭ بىلەنلا قانائەتلىنىپ قالماي، يەنە ئېرى ۋە قېينبۇرادىرىنىڭ ئەتراپىدىكى نۇرغۇن كىشىنى ئۆلتۈرگۈزىدۇ ۋە بۇ قانلىق سۈيىقەستتىن كېيىن ئوغلى ئىبراھىمنى خانلىق تەختكە چىقىرىدۇ.

ئاتىسى شاھلىققا، ئۆزى بولسا شاھزادىلىككە تەييارلىنىۋاتقاندا، تەختكە چىقىش مۇراسىمىنىڭ قانلىق بىر قىرغىنغا ئايلىنىشى نەتىجىسىدە مەھمۇد

كاشغەرىي ئائىلىسىدىكى ھەممەيلەندىن دېگۈدەك ئايرىلىپ قالىدۇ. لېكىن، ئۆزى بۇ قانلىق قىرغىنندىن ساق قۇتۇلۇپ قالىدۇ. بېشىدىن ئۆتكۈزگەن بۇ پاجىئەدىن كېيىن يالغۇز قالغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ كېيىنكى ھاياتى ھەققىدە ھېچقانداق مەلۇمات ئۇچرىمايدۇ.

تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىل ئالاھىدىلىكلىرىنى ئەمەلىي مىساللار بىلەن تەپسىلىي چۈشەندۈرۈپ بېرىدىغان بىر ئەسەر تەييارلاش ئۈچۈن كەڭ دائىرىلىك ماتېرىيال توپلاشقا توغرا كېلىدۇ. شۇ دەۋرنىڭ شارائىتلىرىدا مۇشۇنداق بىر ئەمگەكنى ۋۇجۇتقا چىقىرىش ئۈچۈن ئۇزۇن يىللار بويىچە تەتقىقات ئېلىپ بېرىلىشى كېرەكلىكى نەزەرگە ئېلىنغىنىدا، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بۇ پاجىئەدىن كېيىن ۋەتىنىنى تەرك ئېتىپ قوشنا تۈركىي خەلقلەر ئارىسىدا كېزىپ يۈرگەنلىكى، شۇنىڭ بىلەن بىللە، تۈركىي تىللار ۋە دىئالېكتلىرى ئۈستىدە يېقىندىن چۈشەنچە ھاسىل قىلغانلىقى ھەمدە ئەسىرى ئۈچۈن ماتېرىيال توپلىغانلىقى توغرىسىدىكى پەرەزلەر ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن كەلمەكتە. مەھمۇد كاشغەرىي توپلىغان ماتېرىياللاردىن ئۇنىڭ پەقەت تۈركىي تىللارنىڭ گراماتىكىلىق ئالاھىدىلىكلىرىنىلا ئەمەس، شۇ دەۋردىكى تۈركىي خەلقلەر ياشىغان جۇغراپىيىلىك دائىرىنىمۇ ئوبدان بىلىدىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. بۇنىڭغا مۇخالىپ قاراشلار بولسىمۇ، بۇنداق قاراشلارنىڭ ھەممىسى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ۋەتىنىنى تەرك ئېتىپ تۈركىي خەلقلەر ئەللىرىنى كەزگەنلىكى، تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىلى، ئەدەبىياتى، مەدەنىيىتىگە دائىر ماتېرىيال توپلىغانلىقى ۋە شۇ ئارقىلىق «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى يازغانلىقى قاتارلىق جەھەتلەردە يۇقىرىقى پەرەزلەر بىلەن ماسلاشماقتا.

قانلىق سۇيىقەست بىلەن ھاكىمىيەت بېشىغا چىققان ئىبراھىمنىڭ سەلتەنىتىمۇ ئارانلا بىر يىل داۋام قىلغان. بارسغان ئەمىرى يىنال تىگىن ئىبراھىمنىڭ ھاكىمىيىتىنى ئېتىراپ قىلمىغان. ئىبراھىم ئانىسىنىڭ كۈشكۈرتىشى بىلەن يىنال تىگىنگە قارشى ئۇرۇش قوزغىغان ۋە ئۇرۇشتا مەغلۇپ بولۇپلا قالماي، جېنىدىنمۇ ئايرىلغان. ئائىلىسىنى قەتلى قىلغانلار ئۆلگەندىن كېيىن تەخت ماجىرالىرىغا ئارىلاشمىغان، ھەتتا ئۇ كۆڭلەردە ۋەتىنىگىمۇ قايتمىغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆزىنى تۈركىي تىللار تەتقىقاتىغا بېغىشلىغانلىقى پەرەز قىلىنماقتا.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆز ئاتا-بوۋىلىرىنىڭ "ئەمىر" دېيىلىدىغانلىقىنى تىلغا ئېلىپ ئۆتۈشى ئۆزىنىڭ ئېسىل نەسەبلىك بىر ئائىلىدىن ئىكەنلىكىنى، قاراخانىيلارنىڭ خان جەمەتىگە مەنسۇپلىقىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇنىڭ قاراخانىيلار جەمەتىدىن ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان يەنە بىر پاكىت شۇكى، «دىۋانۇ لۇغاتىت

تۈرك»تە تەركەن قاتۇنغا ئاتاپ يېزىلغانلىقى ئېيتىلغان بىر قەسىدىدۇر. قاراخانىيلار جەمەتىدىن بولغان جەلالىيە تەركەن قاتۇن، بۈيۈك سەلجۇقىيلار سۇلتانى مەلىكشاھنىڭ خانىشىدۇر. مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»دا koşug (قوشاق) سۆزىنى ئىزاھلىغاندا، مىسال ئورنىدا بىر قەسىدىنى بېرىدۇ. قەسىدىنىڭ بىرىنچى كۇپلېتى تەركەن قاتۇننىڭ نامى بىلەن باشلانغان:



تەركەن قاتۇن

Terken Katun kutıŋa tegür mendin koşug
Aygıl siziŋ tapugçı ötnür yaŋı tapug

تەركەن قاتۇن قېشىغا مەندىن قوشاق يەتكۈز،
سىزنىڭ خىزمەتچىڭىز يېڭى خىزمەت ئۆتۈنىدۇ، دېگىن.

بۇ قەسىدىنىڭ ئىككىنچى كۇپلېتى «دىۋان»دىكى kanäg (سۆيۈنچ) سۆزىگە مىسال قىلىنغان:

Tutçı yagar bulıtı altun tamar arıg
Aksa anıŋ akını kandı meniŋ kanıg

(ئۇنىڭ) بۇلۇتى ئۈزۈلمەي يېغىۋاتىدۇ،
(ئۇنىڭدىن) ئېرىغ (ساپلا) ئالتۇن تېمىۋاتىدۇ.
ئۇنىڭ ئېقىنى ئاقسا، مېنىڭ تەشنالىقىم قانىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي تەركەن قاتۇنغا بېغىشلانغان قەسىدىنىڭ ئاخىرقى كۇپلېتىنى balıg (ياردار) سۆزىگە مىسال قىلىپ بېرىدۇ:

Urmış ajun busugın kılmış anı balıg
Em sem aŋar tilenip sizde bulur yakıg

دۇنيا تۇزىقىنى قۇرۇپ، ئۇنى ياردار قىلدى،
ئۇنىڭدىن دورا-دەرمان ئىزلىسە، داۋا سىزدىن تاپىدۇ.
بۈيۈك سالجۇقىيلار سۇلتانىنىڭ خانىشىغا ئارۇز ۋەزنىدە يېزىلغان ئىلتىجا

ماھىيىتىدىكى بۇ قەسىدىنىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» كە كىرگۈزۈلۈشىنى ئاپتورىنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكى بىلەنلا چۈشەندۈرۈش مۇمكىن. پەلەكنىڭ ئۆزىگە قۇرغان تۇزىقىدىن يارىلىنىپ چىققانلىقىنى ئىپادە قىلغان شائىر، تەركەن قاتۇننى بۇ كۆڭۈل غەشلىكىدىن قۇتۇلۇشتىكى بىردىنبىر نىجاتكار دەپ قارايدۇ. دېمەك، شائىرنىڭ يارىسىغا بىردىنبىر داۋا بولغۇچى — خەير-ئېھسان بۇلىقى تەركەن قاتۇندۇر.

ئۆزى ۋە ئائىلىسى باشتىن كەچۈرگەن ۋەقەلەر نەزەرگە ئېلىنغاندا، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆز جەمەتىدىن كېلىپ چىققان ۋە مەلىكشاھنىڭ خانىشى بولغان تەركەن قاتۇندىن پاناھلىق تىلىگەنلىكىنى تەخمىن قىلىشقا بولىدۇ. ئەسلىدە مەھمۇد كاشغەرىينىڭ باغدادقا كېلىشىمۇ تەركەن قاتۇننىڭ سايىسىدە بولغان بولسا كېرەك. تەركەن قاتۇن باغدادقا كەلگەندە، مەملىكىتىدىن بىللە ئېلىپ كەلگەن تۈركلەرنىڭ ئارىسىدا قاراخانىيلار خانىدانىنىڭ سابىق شاھزادىسى مەھمۇد كاشغەرىينىڭمۇ بولۇشى ئېھتىمالغا ناھايىتى يېقىندۇر.

بۇندىن باشقا، ئەينى دەۋرنىڭ دۆلەت ۋە مەدەنىيەت ھاياتىدا سارايلارنىڭ سەنئەتچىلەرگە ئېتىبار بېرىشىنى نەزەردە تۇتقاندىمۇ، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تەركەن قاتۇننىڭ ھىمايىسىدە تۇرۇشنى ئارزۇ قىلىشى تەبىئىي بىر ئەھۋالدۇر. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» كە كىرگۈزۈلگەن بۇ قەسىدىنى مەھمۇد كاشغەرىي يازغان بولۇشى مۇمكىن. چۈنكى، باشقا بىر كىشىنىڭ تەركەن قاتۇنغا سۇنماق ئۈچۈن يازغان شېئىرىنىڭ مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قولىغا چۈشۈپ قېلىشى ۋە ئۇنى ئەسىرىدە قوللىنىش ئېھتىمالى ناھايىتى تۆۋەندۇر. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ھەم تەركەن قاتۇن بىلەن بولغان جەمەتداشلىقىنى، ھەم بېشىدىن ئۆتكەن ۋەقەلەرنى، ھەمدە ئۇ دەۋرنىڭ شارائىتلىرىدا باشقا بىر كىشى تەرىپىدىن يېزىلغان ئالاھىدە ماھىيەتتىكى قەسىدىنىڭ ئۈچىنچى بىر شەخسنىڭ قولىغا ئاسانلىقچە چۈشۈپ قالمايدىغانلىقىنى ئويلىغاندا، شائىرنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكىدە شەك يوق. بۇ مىسرالار مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئارۇز ۋەزنىدە شېئىر يازغۇدەك دەرىجىدە شائىر ئىكەنلىكىنىمۇ كۆرسىتىدۇ.

يۇقىرىقى بۇ ئۈچ ئۇچۇرلارنى ئانالىز ئەلگىكىدىن ئۆتكۈزگەندىن كېيىن، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قاراخانىيلار جەمەتىدىكى شەجەرىسىنى تۆۋەندىكىدەك تۇرغۇزۇش مۇمكىن:

كۆل بىلگە خاقان (840-يىلىدىن ئېتىبارەن)



بازىر خاقان (Bazir)



ئابدۇلكېرىم ساتۇق بۇغرا خان
(932-يىلى ئىسلامىيەتنى قوبۇل قىلغان؛ 955-يىلى ۋاپات بولغان)



سۇلايمان خان



ئەبۇل-ھەسەن ھارۇن قىلىچ بۇغرا خان
(992-يىلى ۋاپات بولغان)



يۇسۇپ قادىرخان (1032-يىلى ۋاپات بولغان)



مۇھەممەد بۇغراخان (1057-يىلى ۋاپات بولغان)



ھۇسەيىن بىن مۇھەممەد چاغرى تېگىن
(شەمسۇددەۋلە ئارسلان ئىلىگ) (1057-يىلى ۋاپات بولغان)



مەھمۇد بىن ھۇسەيىن ئەل-كاشغەرىي
(مەھمۇد كاشغەرىي 1008—1105-يىللار)

# bağdat



## 2.1. قەشقەردىن باغدادقا ــــ خەلىپىنىڭ ھوزۇرىغا...<br>باغدادتىن قەشقەرگە ــــ ئانا يۇرت ــــ ئوپالغا...

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئاتىسى ۋە ئائىلىسىدىكىلەر ئۆلتۈرۈلگەندىن كېيىنكى ھاياتى توغرىسىدا ھەر خىل رىۋايەتلەر بار. 1057 ـ يىلىدىكى قانلىق سۇيىقەستتىن كېيىن، 49 ياشلىق مەھمۇد كاشغەرىي پامىر تاغلىرىدىكى خەتەرلىك مۇق جىلغىسى ئارقىلىق چېگرىدىن چىقىپ، تۈركىستان رايونىنى قەدەممۇ قەدەم كېزىپ، تۈركىي خەلقلەر ئارىسىدا ياشىغان. بارغانلا يېرىدە تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىللىرىنى ئىشتىياق بىلەن ئۆگەنگەن، ئاڭلىغان سۆزلىرىنى خاتىرىلەپ ماڭغان، خەلق ئەدەبىياتى ئەسەرلىرىنى توپلىغان. بەزى مەنبەلەردە، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئىران ۋە ئىراققا بارغانلىقى؛ ئەرەب، پارس ۋە گرېك تىللىرىنى ئۆگەنگەنلىكى؛ مەدرىسلەردە مۇدەررىسلىك قىلغانلىقى خاتىرىلەنگەن. مەھمۇد كاشغەرىي تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىلى، ئەدەبىياتى، مەدەنىيىتى، ياشاش تەرزى ۋە ئۆرپ ـ ئادەتلىرى ھەققىدە 20 يىلدەك ماتېرىيال توپلىغاندىن كېيىن 1072 ـ يىلى باغدادقا كېلىپ، بۇرۇنلا يېزىشقا باشلىغان ئەسىرىنى شۇ يەردە تاماملىغان.

مەھمۇد كاشغەرىي ئەسىرىنى خەلىپە مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھقا ئارمىغان قىلىپ شەخسەن ئۆزى سۇنغانلىقىنى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ دەسلەپكى قۇرلىرىدىلا شۇ جۈملىلەر بىلەن تىلغا ئالىدۇ:

"ئەبەدىي يادىكارلىق ۋە پۈتمەس-تۈگىمەس بىر بايلىق بولۇپ قالسۇن دەپ، ئۇلۇغ تەڭرىگە سىغىنىپ بۇ كىتابنى تۈزۈپ چىقتىم ۋە ئۇنىڭغا «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» دەپ ئات قويدۇم. بۇ كىتابىمنى پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇقەددەس ئورنىدا ئولتۇرغان، ھاشىم ئۇرۇغىدىن ۋە ئابباسىيلار سۇلالىسىدىن بولغان، تەڭرى تەيىنلىگەن خەلىپە ئوبۇلقاسىم ئابدۇللاھ مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھ ھەزرەتلىرىگە ئارمىغان قىلدىم."

بەزى ئالىملار بۇ قەيتنى باشقىچە چۈشەندۈرۈپ، مەھمۇد كاشغەرىي ئەسىرىنى خەلىپىنىڭ ئوغلىغا تەقدىم قىلغان، دېگەن قاراشنى ئىلگىرى سۈرىدۇ. لېكىن، «دىۋان»دا تىلغا ئېلىنغان ئىسىم خەلىپە مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھتۇر.

خەلىپە مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھ (1059.7.24 — 1094.2.4)

تولۇق ئىسمى: ئەبۇلقاسىم ئەلمۇقتەدىي بىئەمرۇللاھ ئابدۇللاھ بىن مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ئەل-ئابباسىي.

باغداتتا تۇغۇلغان. خەلىپە قائىم بىئەمرۇللاھنىڭ نەۋرىسى. مۇقتەدىينىڭ دادىسى، (قائىم خەلىپىنىڭ بىردىنبىر ئوغلى ۋە تەختنىڭ ۋارىسى ئىدى) مۇقتەدىي تۇغۇلۇشتىن ئالتە ئاي بۇرۇن ۋاپات بولغان. مۇقتەدىي چوڭ دادىسىنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن 19 يېشىدا خەلىپىلىك تەختىگە چىققان.

مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھ سەلجۇقىيلار سۇلتانى مەلىكشاھنىڭ سەلتەنىتىنى ئېتىراپ قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ پەرمان چۈشۈرگەن. كېيىن مەلىكشاھنىڭ قىزىغا ئۆيلىنىش ئۈچۈن ئەلچى ئەۋەتكەن. ئۇزۇن داۋام قىلغان كېڭەشلەردىن كېيىن، مەلىكشاھ، قىزى ماھ مەلەكنى مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھقا ياتلىق قىلىشقا قوشۇلغان. ئىككى ئەمىرنى ئىسفاھانغا يوللىغان مەلىكشاھ، خانىشى تەركەن قانۇننىڭ ھەمراھلىقىدا، قىزىنى كۆز قاماشتۇرىدىغان تويلۇقلار بىلەن باغدادقا ئەۋەتكەن. گەرچە مەلىكشاھ قىزىنى خەلىپىگە خالىماستىن بەرگەن بولسىمۇ، تىللاردا داستان بولغىدەك توي قىلىپ بەرگەن. ئىككى يىل داۋام قىلغان بۇ نىكاھتا مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھ چوڭ خانىشىدىن ۋاز كېچىش شەرتىنى قوبۇل قىلمىغانلىقتىن، مەلىكشاھ قىزى بىلەن نەۋرىسىنى ئىسفاھانغا ياندۇرۇپ كەلگەن. مەلىكشاھ ئۈچىنچى قېتىم باغدادقا كەلگەندە، مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھتىن باغدادنى تەرك ئېتىشىنى تەلەپ قىلغان. لېكىن، مەلىكشاھنىڭ بىر شىكاردا يېگەن گۆشتىن زەھەرلىنىپ ئۆلۈپ كېتىشى بىلەن، مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھ باغدادنى تەرك ئېتىشتىن قۇتۇلۇپ قالغان. مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھ، تەركەن قانۇننىڭ ھىمايىسىدە دادىسى مەلىكشاھنىڭ تەختىگە ئولتۇرغان، تېخى بالاغەتكە يەتمىگەن ئوغلى مەھمۇدنى سۇلتان سۈپىتىدە ئېتىراپ قىلمىغان ۋە مەھمۇد بالاغەتكە يەتكۈچە ھاكىمىيەتنىڭ ئەمىر ئۇنەر بىلەن ۋەزىر تاجۇلمۇلكلەر تەرىپىدىن يۈرگۈزۈلۈپ تۇرۇشىنى تەلەپ قىلغان. بۈيۈك سەلجۇقىيلار سۇلتانلىقىنىڭ تەخت ماجىرالىرىغا ئىختىيارسىز ئارىلىشىپ قالغان مۇقتەدىي بىئەمرۇللاھ 1094-يىلى 2-ئاينىڭ 4-كۈنى ۋاپات بولغان.




مەھمۇدىيە مەدرىسىنىڭ خارابىسى ۋە مازارلىق (2008)

يەنە بىر تەرەپتىن، ئون توققۇز يىشىدا خەلىپە بولغان بىئەمرۇللاھنىڭ خەلىپىلىكىنىڭ ئىككىنچى يىلىدا، يەنى 21 يېشىدا كىتاب سۇنۇلغىدەك بالىسىنىڭ بولمايدىغانلىقىنىمۇ نەزەردە تۇتۇش لازىم. ۋەھالەنكى، ئىككىلا قاراش مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى يېزىۋاتقاندا ياكى يېزىپ بولغاندىن كېيىن باغدادقا كەلگەنلىكىنى ۋە ئەسىرىنى بۇ يەردە خەلىپىگە تەقدىم قىلغانلىقىنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىن باشقا، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۈركىي تىللارنىڭ گراماتىكىسىغا دائىر يەنە بىر كىتاب يازغانلىقى مەلۇم. بۇ ھەقتە ئۇچۇر بەرگەنمۇ يەنە مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆزىدۇر. مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»نىڭ دەسلەپكى بەتلىرىدە، ئەسىرىگە كىرگۈزمىگەن سۆپەتلەر ھەققىدە توختىلىپ كېلىپ، ئۇلارنىڭ بىرلىك ۋە كۆپلۈك شەكىللىرىنىڭ ياسىلىشى، سۆپەتلەرنىڭ سېلىشتۇرما ۋە كىچىكلەتمە دەرىجىلىرىگە دائىر مىسال بەرمىگەنلىكىنى، چۈنكى بۇ مەسىلىلەر ھەققىدە «كىتابۇ جەۋاھىرىن-نەھۋ فى لۇغاتىت تۈرك» ناملىق گراماتىكا كىتابىدا تەپسىلىي توختالغانلىقىنى يازىدۇ. ئەپسۇسكى، مەھمۇد كاشغەرىي تۈركىي تىللارنىڭ گراماتىكىسىنى تېخىمۇ ئەتراپلىق بايان قىلغان بولۇشى مۇمكىن، دەپ پەرەز قىلىنغان بۇ كىتاب كۈنىمىزگىچە يېتىپ كېلەلمىگەن.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بۇ ئىككى ئەسەردىن باشقا يەنە ئەسەر يازغان-يازمىغانلىقى ھازىرچە تېخى نامەلۇم. شۇنىڭ بىلەن بىرگە، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى خەلىپىگە تەقدىم قىلغاندىن كېيىنكى ھاياتىغا دائىر چىگىش ۋە بىر-بىرىگە زىت مەلۇماتلارمۇ بار.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ باغدادتىن ۋەتىنىگە قايتقان-قايتمىغانلىقى، قايتقان بولسا قاچان قايتقانلىقى، كېيىنكى چاغلاردا نەدە ياشىغانلىقى ھەققىدە تارىخىي مەنبەلەردە مەلۇمات يوق. لېكىن، يەرلىك رىۋايەتلەرگە ئاساسەن، بەزىلەر




مەھمۇد كاشغەرىينىڭ 1080 - يىلى باغدادتىن ۋەتىنىگە قايتقانلىقىنى، قەشقەر ئەتراپىدىكى ئوپالغا ماكانلاشقانلىقىنى، بۇ يەردە مەھمۇدىيە ناملىق بىر مەدرىسە ئېچىپ، ئون يىل مۇدەررىسلىك قىلغاندىن كېيىن 1090 - يىلى 97 يېشىدا ۋاپات بولغانلىقىنى ئىلگىرى سۈرمەكتە.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئەسىرىنى خەلىپىگە تەقدىم قىلغاندىن كېيىن قەشقەرگە قايتىپ ئوپالغا ماكانلىششىدىكى سەۋەبىنى، "ئات ئايلىنىپ ئوقۇرىنى تاپار" دېگەن ماقال بىلەن چۈشەندۈرۈش مۇمكىن. ئۇ ئاخىرقى ئۆمرىنى بالىلىق ۋە ياشلىق چاغلىرى ئۆتكەن، باشلانغۇچ تەربىيە ئالغان ئۆز يۇرتىدا ئۆتكۈزۈپ، مۇشۇ يەردە كۆز يۇمۇشىنى ئارزۇ قىلغان بولسا كېرەك. مەھمۇد كاشغەريي ئۆمرىنىڭ ئاخىرقى يىللىرىنى ئۆتكۈزگەن بۇ يېزىنىڭ نامىنى لۇغىتىگە كىرگۈزگىنىگە قارىغاندا، ئوپال كەنتى ئۇنىڭ ھاياتىدا ناھايىتى مۇھىم ئورۇندا تۇرسا كېرەك. بىراق، ماتېرىياللاردا بۇ توغرىلىق باشقىچە مەلۇمات بولمىغانلىقى ئۈچۈن، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئوپال بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى داۋاملىق تەتقىق قىلىشقا ئەرزىيدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئوپالغا ماكانلىششى ۋە ئۇ يەردىكى ئۆمرىنىڭ ئاخىرقى يىللىرىغا دائىر ئۇچۇرلارنىڭ ئەمەلىيەتتە ئۇيغۇن كېلىدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدىغان

يەنە بىر رىۋايەتكە ئاساسلانغاندا، ئۇ 89 يېشىدا قەشقەرگە قايتىپ كەلگەندىن كېيىن سەككىز يىل مۇدەررىسلىك قىلغان، 97 يېشىدا ۋاپات بولغان ۋە ئوپالدىكى مەدرىسىنىڭ يېنىدىكى مازارغا دەپنە قىلىنغان. ئوخشاش مەزمۇندىكى باشقا رىۋايەتلەردە، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ 1105 ـ يىلى، ھەتتا 1126 ـ يىلى ۋاپات بولغانلىقى تىلغا ئېلىنىدۇ.



مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قەبرە گۈمبىزى(2005)

ئەمەلىيەتتە بولسا، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قەبرىسى دەپ قارالغان قەبرە، ئۆتكەن ئەسىرنىڭ 80 ـ يىللىرىدا مەقبەرە ئىچىگە ئېلىنغان، ئۇستىگە "مەھمۇد قەشقەرى قەبرىسى" دەپ يېزىلغان، تۇغۇلغان ۋاقتى 1008 ـ يىلى، ۋاپات بولغان ۋاقتى 1105 ـ يىلى، دەپ ئەسكەرتىلگەن.

ئوپالدىكى قەبرىنىڭ مەھمۇد كاشغەرىيگە ئائىت ئىكەنلىكى كېيىنكى چاغلاردىكى مەنبەلەردىمۇ تىلغا ئېلىنغان. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قەبرىسىدىن تېپىلغان ۋە 1791 ـ يىلى يېزىلغانلىقى قەيت قىلىنغان «تەزكىرەئى ھەزرەتئى موللا» ناملىق يازما ئەسەرگە ئاساسلانغاندا، مەھمۇد كاشغەرىي باغدادتىن قايتقاندىن كېيىن سەككىز يىل مۇدەررىسلىك قىلىپ، 97 يېشىدا ھىجرىيە 477 ـ يىلى (مىلادىيە 1084 — 1085) ۋاپات بولغان.

يەنە ئوپالدىكى مازارغا ۋەخپە قىلىنغان بىر مەسنەۋىنىڭ ئاخىرىغا قوشۇپ تۈپلەنگەن، قەشقەر شەرئەت مەھكىمىسى قازىسىنىڭ مۆھۈرى بېسىلغان ۋە ھىجرىيە 1252 ـ يىلى رەجەپ ئېيىنىڭ 14 ـ كۈنى (مىلادىيە 1836 ـ يىلى 10 ـ ئاينىڭ 21 ـ كۈنى) يېزىلغان بىر ھۆججەتتە، يەرلىك خەلق بۇرۇندىن تارتىپ بىر ئەۋلىيا، دەپ بىلىدىغان



"ھەزرىتى موللام شەمسىددىن" ئاتلىق زاتنىڭ ئەسلىدە مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكى ئىپادە قىلىنغان. شۇنىڭ بىلەن، يىللاردىن بۇيان خەلق مۇقەددەس بىلىپ تاۋاپ قىلىپ كېلىۋاتقان بۇ مازاردا ياتقان كىشىنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكى جەزملەشتى.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرىنىڭ قەشقەر ئوپالدا ئىكەنلىكى مىلادىيە 1836-يىلى 10-ئاينىڭ 21-كۈنى (جۈمە) يېزىلغان بۇ ۋەخپىنامىنىڭ تېپىلىشى بىلەن جەزملەشتى.

ۋاپاتىدىن قانچىلىك زامان ئۆتكەندىن كېيىن، مازاردا ياتقان كىشىنىڭ "ھەزرىتى مەۋلام" ياكى "ھەزرىتى موللام" نامى بىلەن ئاتىلىشقا باشلىغانلىقى ئېنىق ئەمەس. 1982-يىلى بۇ ۋەخپىنامە تېپىلغانغا قەدەر، يەرلىك خەلق مەزكۇر مازاردا ياتقان كىشىنىڭ "ھەزرىتى موللام" نامىدىكى بىر ئەۋلىيا ئىكەنلىكىگە ئىشىنەتتى. دېمەك، يەرلىك خەلقنىڭ مازاردا ياتقان بۇ ئۇلۇغ زات ھەققىدىكى مۇشۇنداق چۈشەنچىسى ۋەخپىنامە يېزىلغان يىللاردىلا خېلى ئومۇملاشقان. لېكىن، مەسنەۋىنى مازارغا ۋەخپە قىلغان 114 ياشلىق موللا سادىق ئەلەم، مازاردا ياتقان "ھەزرىتى مەۋلام" نامىدىكى زاتنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكىنى ئالاھىدە تىلغا ئالدى. "ھەزرىتى مەۋلام"نىڭ مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكىنى موللا سادىق ئەلەم ياشلىق ياكى باللىق چاغلىرىدىن باشلاپ بىلىدۇ، دەپ پەرەز قىلغاندا، XVIII ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىلا ئوپالدىكى مازاردا ياتقان زاتنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكى مەلۇم ئىدى، دەپ ئېيتىشقا بولىدۇ. كېيىن "ھەزرىتى مەۋلام" نامىنىڭ بارا-بارا ئومۇملىشىشىغا ئەگىشىپ، مازاردا ياتقان زاتنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكى ئۇنتۇلغان بولۇشى مۇمكىن. بىراق، موللا سادىق ئەلەم مازاردا ياتقان زاتنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكىنى بىلىدىغانلىقى ئۈچۈن قولىدىكى مەسنەۋىنى مازارغا ۋەخپە قىلىدىغان چاغدا بۇ نۇقتىنى يېزىپ قالدۇرۇپ قويغان.

ۋەخپىنامىدە "ھەزرىتى مەۋلام"نىڭ ئاتىسى دەپ تىلغا ئېلىنغان شەمسىددىن ھۈسەيىننىڭ، مەھمۇد كەشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە ئىسمىنى ئاتىغان ئاتىسى ھۈسەيىن بىن مۇھەممەد ئىكەنلىكى مەلۇم بولماقتا. "شەمسىددىن" دېگەن نام ھۈسەيىن بىن مۇھەممەدنىڭ قاراخانىيلار خانىدانلىقىدىكى ئەمەل-مەنسىپىگە ئاساسەن بېرىلگەن ئۇنۋان بولۇشى مۇمكىن.

ئۇيغۇر ئالىملىرىدىن ئىبراھىم مۇتىئىي بىلەن مىرسۇلتان ئوسمانوۋ تەرىپىدىن تېپىلىپ، ئىلىم دۇنياسىغا سۇنۇلغان ۋەخپىنامىدىكى مەلۇماتلاردىن، مەھمۇد كاشغەرىي ئۆمرىنىڭ ئاخىرقى يىللىرىنى ئۆتكۈزگەن ۋە ۋاپاتىدىن كېيىن دەپنە قىلىنغان يەرنىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە "بىزنىڭ يۇرتتا بىر يېزىنىڭ

# ۋەخپىنىڭ تەرجىمىسى*

ھىجرى 1252( كالا ) - يىلى ئۇلۇغ رەجەپ ئېيىنىڭ 14- كۈنى شەرىئەتنىڭ تۆۋرۈكى بولغان قەشقەر ۋىلايىتى شەرىئەت مەھكىمىسىنىڭ قازىسى، تۆۋەندە مۆھرۈمنى باسقۇچى مەنكى موللا سادىق ئەلەم شاھ ئەلا ئاخۇن ئوغلى بىر يۈز ئون تۆت ياشقا كىرگەن تەندۇرۇسلۇق ھالىتىم، ئىلىمگە بولغان ھېسسىياتىم، ئىشتىياقىم ۋە ئەدەپلىك كەيپىياتىم بىلەن ئىلىم- مەرىپەتنى مەزمۇن قىلغان، ئالتە دەپتەرنى بىر مۇقاۋىغا توپلەپ، ۋاراقلىرىغا ئىجتىھات قەلىمى بىلەن زىننەت بېرىپ يېزىلغان قىممەت باھالىق، ئالتۇنغا سېتىۋالغان مۈلكۈم بولغان «مەسنەۋى شېرىپ» ناملىق كىتابىمنى قەشقەرنىڭ ئوپال رايونى تاغ باغرىدا، سۈزۈك بۇلاق سەھنىسىدە دەپنە قىلىنغان ھەزرىتى مەۋلام، دىنىنىڭ قۇياشى، ھۈسەيىن ( ئوغلى ) قەلەم ئىگىسى بولغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرىغا مۇتلەق ۋەخپە ۋە ئەبەدىي سەدىقە ( قىلدىم ).

بۇ ئۇلۇغ ئەدىبكە ( مۇتلەق ۋەخپە قىلغان ) ئىلىم- مەرىپەت مەزمۇندىكى بۇ كىتابىمنى ئەدىبلەر بىلەن ئىلىم ئەرباپلىرىنىڭ دىنىنىڭ قۇياشى، ھۈسەيىن( ئوغلى ) قەلەم ئىگىسى بولغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مۇبارەك قەبرىسى ئۈستىدە، سۈزۈك بۇلاق ئەتراپىدا ئولتۇرۇپ مۇتالىئە قىلىپ، قەلەم ئىگىسى بولغان ھەزرىتى مەۋلام، دىنىنىڭ قۇياشى، ھۈسەيىن ( ئوغلى ) مەھمۇد كاشغەرىي ھەققىدە دۇئا قىلىپ، مۇسۇلمان ئەۋلادلىرى ۋە مىللىتىمىزنىڭ ئامىمىسىغا ئىلىم ئۆگىتىپ، ئۇلارنىڭ تولۇق پەزىلەتلىك بولۇشقا تىرىشىشىنى ئۈمىد قىلىمەن. ۋەخپە قىلغان مەزكۇر كىتابىمغا باش شاگىرتىم موللا ئەيد خەلپەت موللا ئېۋەز ئوغلىنى باشقۇرغۇچى قىلىپ تەيىنلىدىم، دەپ تۆۋەنگە مەن موللا سادىق ئەلەم ئۆز مۆھرۈمنى باستىم.

مەزكۇر ئىقرارىمنىڭ راستلىقىغا مۇدەررىس ئۆلىما ئەلنەزەر ئاخۇنۇم، باش كاتىب موللا ئابدۇرەھىم نىزارى، نورۇز كاتىب، تۇردۇش كاتىب، تۇردى شەيخ ئاخۇنۇم، موللا غوجىلاق، ئوپالدىن زەيدىن قورۇلبېگى قاتارلىقلار گۇۋاھتۇر.



مۆھۈر: داڭلىق ئۆلىما، دەۋرىنىڭ ئالىمى
موللا سادىق شاھ ئەلا ئوغلى.

(مۆھۈر ھىجرى 1208 - يىلى ئويۇلغان)

---

* ۋەخپىنىڭ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى يەشمىسى، ئىبراھىم مۇتىئى بىلەن مىرسۇلتان ئوسمانوپنىڭ «تارىم» ژۇرنىلىنىڭ 1984 - يىل 3 - سانىدا بېسىلغان مۇناسىۋەتلىك ماقالىسىدىن ئېلىندى.

نامى» دەپ ئىلغا ئالغان ئوپال ئىكەنلىكى ئايدىڭلاشتى.

## 3.1. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مەقبەرىسى

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرىغا ھازىر مەقبەرە ياسالغان. ئوپال يېزىسىنىڭ تۆت كىلومېتىر غەربىي شىمالىدىكى مازارنىڭ دەل ئورنى شەرقىي مېردىيان 75 گرادوس 30 مىنۇت 36.03 سېكۇنت بىلەن شىمالىي پاراللېل 39 گرادوس 18 مىنۇت 51.11 سېكۇنتقا توغرا كېلىدۇ. مەقبەرە باغچە بىلەن ئورالغان بولۇپ، ئاتا مىراس ئۇيغۇر شەيخلىرىدىن ياسىن قارىي تەرىپىدىن ئوبدان ئاسرالماقتا.

باغچىنىڭ ئالدىدىكى مەيدانغا مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۆت مېتىر ئېگىزلىكتىكى ھەيكىلى تىكلەنگەن. جامە شەكلىدىكى مەقبەرە تاھارەتخانا، ھالاۋەتخانا، پەرھىزخانا، تىلاۋەتخانا قاتارلىقلاردىن تەشكىل تاپقان. باغچىدە يەنە بىر كىچىك مۇزېي ۋە مەسچىت بار. مەقبەرىنىڭ 1829 - يىلى ۋە 1897 - يىلىدا ئىككى قېتىم رېمونت قىلىنغانلىقى كىتابلاردا خاتىرىلەنگەن. بۇنىڭدىن باشقا يېقىنقى چاغلاردىمۇ رېمونت قىلىنغانلىقى بىلىنىپ تۇرىدۇ. بۇ رېمونتلار نەتىجىسىدە مەقبەرە ۋە جامەنىڭ ئەسلىي شەكلىنىڭ ۋاقىتنىڭ ئۆتىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىپ بارغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

مەقبەرىگە چىقىدىغان يول ياقىسىدا بىر



مەھمۇد كاشغەرىي مەقبەرىسىدىن بىر كۆرۈنۈش (2008)



ھاي - ھاي تېرەك

مەقبەرىنىڭ دەرۋازىسى(2008)







مەھمۇد كاشغەريي دەپنە قىلىنغان مازارلىق ✤ مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تەسۋىريي رەسىمى

يوغان تېرەك بولۇپ، يەرلىك خەلق بۇ تېرەكنى "هاي-هاي تېرەك" دەپ ئاتايدۇ ۋە مەھمۇد كاشغەريي تىككەن، دەپ قارايدۇ. تېرەكنىڭ تۈۋىدە بىر بۇلاق بار. تېرەكنىڭ شاخلىرى كىشىلەرنىڭ خەيرلىك تىلەكلىرىنىڭ ئىجابەت بولۇشى ئۈچۈن باغلىغان رەخت پۇرۇچلىرى بىلەن بېزەلگەندۇر.



✤ ئاپتور مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ھەيكىلى ئالدىدا (2005)

تېرەكنىڭ يېنىدا مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مەقبەرىسىگە چىققىلى بولىدىغان پەلەمپەيلىك يول بار. بۇ يولدىكى پەلەمپەينىڭ سانى 97 بولۇپ، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ 97 يىل ئۆمۈر كۆرگەنلىكىگە سىمۋول قىلىنغان.

مەقبەرە تۆت ئەتراپى تام بىلەن ئورالغان بىر ھويلا ئىچىدە بولۇپ، ھويلا دەرۋازىسىنىڭ ئۇدۇلىغا مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تەسۋىريي سۈرىتى ئېسىلغان. مەقبەرە ھويلىنىڭ غەربىي قىسمىدا. ئۈچ ئۆيدىن تەشكىل تاپقان مەقبەرىنىڭ ئوڭ تەرىپىدىكى ئۆيدە مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قەبرە گۈمبىزى بار. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئەسلىي قەبرىسى بولسا جەنۇب تەرەپتىكى مازارلىقتا ئىكەن. مازارنىڭ شەيخى ياسىن قارىي، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئەسلىي

قەبرىسىنىڭ 20 مېتىر نېرىدىكى — مەقبەرىنىڭ ئۇدۇلىدىكى قەبرە ئىكەنلىكىنى ئېيتىدۇ. بۇ قەبرە مەھمۇد كاشغەرىي ئاچقان مەھمۇدىيە مەدرىسەسىنىڭ غەربىگە توغرا كېلىدۇ.

مەقبەرىنىڭ ئىككىنچى ئۆيىگە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ تۈرلۈك نەشرلىرى كۆرگەزمە ئۈچۈن تىزىلغان. ئۈچىنچى ئۆي زىيارەتچىلەرنىڭ ناماز ئوقۇشى ئۈچۈن تەييارلانغان. بۇ ئۆيدە يەنە مەقبەرىنىڭ ئۆگزىسىگە چىقىدىغان پەشتاق بار.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مەقبەرىسى قەشقەردىنلا ئەمەس، قەشقەر ئەتراپىدىكى باشقا يۇرتلاردىن، ھەتتا باشقا رايونلاردىن كەلگەن ئۇيغۇر، قازاق، قىرغىز ۋە باشقا مىللەتلەردىن تەشكىل تاپقان زىيارەتچىلەر تەرىپىدىن ھەر كۈنى دېگۈدەك زىيارەت قىلىنماقتا.

بسم الله الرحمن الرحيم وبه العون
الحمد لله ذي الفضل الجزيل والصنع الجميل الذي أنزل جبريل
على نبيه بتفصيل إلى خير تنزيل مبيناً فيه التحريم والتحليل
حتى نهج السبيل ونصب المنار والدليل في زمان أصحه عليل
وأوضحه ضليل صلى الله عليه وعلى آله الغر البهاليل وسلم تسليما
أما بعد فقال العبد محمود بن الحسين بن محمد لما رأيت
أن الله تعالى قد أطلع شمس الدولة في بروج الأتراك وأدار بملكهم
دائرات الأفلاك فسماهم الترك وولاهم الملك وجعلهم ملوك
العصر ووضع في يدهم أزمة أهل الدهر فقيضهم على الخلق
وأيدهم على الحق وأعز من انتمى إليهم وسعى بين يديهم ونال منهم
بغية المراد وسلم من معرة أوباش العباد حق لكل ذي لب
التمسك بحبالهم توقياً من وقع نبالهم ولاأذن يعدلهم أحسن
من التراطن بلسانهم لإصغائهم إليه أسماعهم واستمالة جنانهم
فإذا اعتصم به عدو من فرقهم وآمنوه من فرقهم فيلوذ به
غيره وينكشف عنه ضيره ولقد سمعت عن ثقة من أئمة بخارا
وإمام آخر من أهل نيسابور كلاهما رويا بإسناد لهما عن رسول الله
صلى الله عليه وسلم أنه لما ذكر أشراط الساعة وفتن آخر الزمان

ضيره




# ئىككىنچى باب

## «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»

مەھمۇد كاشغەرىنىڭ ھاياتى ھەققىدىكى مەلۇماتلىرىمىز چەكلىك بولۇپ، ئۇنىڭ ھازىرغىچە قولىمىزغا تەگمىگەن «كىتابۇ جەۋاھىرىن نەھۋ فى لۇغاتىت تۈرك»، يەنى «تۈركىي تىللار گراماتىكىسىنىڭ جەۋھەرلىرى» ناملىق بىر ئەسەر يازغانلىقى مەلۇم. بۇ ئەسەردىن كېيىن، مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى يازغان بولۇپ، مەزكۇر ئەسەر پۈتۈن تۈرك ئەللىرى ۋە تىللىرى ھەققىدىكى مەلۇماتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، مىڭلارچە يىل بۇرۇنقى تۈركىي تىللىق خەلقلەر ھەققىدە مۇھىم ئۇچۇرلارنى بەرگەن بىر مەنبە ئەسەردۇر.



## 1.2. ئەسەرنىڭ نامى

مەھمۇد كاشغەرىي تۈرك يېزىق تىللىرى، دىئالېكتلىرى ۋە شېۋىلىرىنىڭ تىل ئالاھىدىلىكلىرىنى نامايان قىلغان، لۇغەت بايلىقىنى يىغىپ توپلاش ئارقىلىق روياپقا چىقارغان ئەسىرىگە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» دەپ نام بەرگەن. مەزكۇر ئەسەر مەھمۇد كاشغەرىينى مەڭگۈلۈك شانۇ شۆھرەتكە ئىگە قىلىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، بىزلەرنى پۈتمەس-تۈگىمەس بىر خەزىنىگە ئېرىشتۈردى. ئەرەبچە مەنبەلىك "دىۋان" سۆزى "بىرەر شائىرنىڭ شېئىرلىرىنى قاپىيە ۋە رادىفلىرىغا ئاساسەن ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە ئۆز ئىچىگە ئالغان توپلام" دېگەن مەنىدىدۇر. مەھمۇد كاشغەرىي تۈركىي تىللارنىڭ لۇغەت بايلىقىنى مەنىلىرىگە ئاساسەن بەلگىلىك تەرتىپ بويىچە ئۆرنەك جۈملىلەر ۋە شېئىر-قوشاقلار بىلەن تىزغان بۇ ئەسەردە، "دىۋان" سۆزىنى "لۇغەت، سۆزلۈك" مەنىسىدە قوللانغان. ئەرەبچە مەنبەلىك "لۇغەت" سۆزى بولسا، "سۆز، سۆزلۈك" دېگەن مەنىلەردىن باشقا، "تىل، ھەر قوۋمنىڭ ئۆزىگە خاس تىلى" دېگەن مەنىلەرنىمۇ ئىپادىلەيدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي بۇ سۆزنىڭ بىرلىك شەكلىنى ئەمەس، كۆپلۈك شەكلى بولغان "لۇغەت" سۆزىنى "ھەر قايسى تۈرك قوۋمنىڭ ئۆزىگە خاس تىلى" دېگەن مەنىدە ئەسىرىگە ئىسىم قىلىپ تاللىۋالغان.

ئۆز دەۋرىدىكى يېزىق تىلىنىڭ گراماتىكىلىق قائىدىلىرى بىلەن لۇغەت بايلىقىنى ئەسىرىگە مۇجەسسەم قىلغان مەھمۇد كاشغەرىي بۇ ئۆلچەملىك تىل دائىرىسىدە باشقا تۈرك دىئالېكتلىرىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىنى ھەم فونېتىكا، ھەم سۆز بايلىقى جەھەتتىن ئەتراپلىق تەتقىق قىلغان. ئاندا-ساندا دىئالېكتلارنىڭ مورفولوگىيە جەھەتتىكى خاسلىقلىرىنىمۇ نەزىرىدىن ساقىت قىلمىغان مەھمۇد كاشغەرىي، بۇ سەۋەبتىن ئەسىرىگە «تۈرك دىئالېكتلىرىنىڭ (ياكى شېۋىلىرىنىڭ) لۇغىتى» دەپ نام بەرگەن.

مەھمۇد كاشغەرىي ئەسىرىگە ئىسمى-جىسمىغا لايىق بىر نام تاللىۋالغان. ھەقىقەتەن، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىل ئالاھىدىلىكلىرى بىلەن ئۇ دەۋرنىڭ لۇغەت بايلىقىنى ئىمكانىيەتنىڭ بارىچە ئەتراپلىق يورۇتۇپ بەرگەن بىر "دىۋان" دۇر.

قل تنكريكا يتحكا الذين يتحكا لنوه

فمن ... ريكا يتحكا ... كا ... ومن يتحكا لنا ك ه اي تواضع العبد ومن
وتعبّد وصام و ... والحمد لله رب العالمين

انقضى كتاب ... الجمع ... وهو آخر الكتب الثمانية

... العالمين

قال ... محمد ... لما وفينا ما شرطنا في مقدمة الكتاب ان
نجمع فيه لغات التراب ... عللها واصولها . ونشرح اقيستها ونرتب
فصولها ونقرر الحد ... واحرز المقصود . ونبذت منها الزيادة
واللغو . والسقط ... الحشو . فاستولى الكتاب على الامد وخلد ذخرا
للابد . فليكمل كتابنا ... الجامع والحمد لله ابدا . والصلاة على رسوله
سرمدا وعلى آله ... ٥ فرغ من تعليقه العبد الفقير الى الله تعالى
محمد بن ابي بكر بن ابي ... الساوي ثم الدمشقي عفا الله تعالى عنه . يوم الاحد
السابع والعشرين ... سنة اربع وستين وستمائة
من نسخة هي بخط ... الكتاب يقول في آخره ما صورته ابتدئ بالتاليف
في غرة جمادى الاولى ... سنة اربع وستين وتم بعد تنقيح وتهذيب وتحرير
اربع مرات يوم الاثنين العاشر من جمادى الآخر من سنة ست وستين
... اربع مائة

ولا حول ولا قوة الا بالله العلي العظيم . وهو حسبنا ونعم الوكيل ٥

## 2.2. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ يېزىلغان ۋاقتى

مەھمۇد كاشغەرىي ئەسىرىنى قاچان يازغان؟ يەنى باغدادقا كېلىشتىن بۇرۇن يازغانمۇ ياكى باغدادقا كەلگەندىن كېيىن يازغانمۇ، دېگەن مەسىلىدە ئوخشاش بولمىغان قاراشلار بولسىمۇ، لېكىن مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى 1072-يىلى يېزىشقا باشلاپ، تۆت قېتىم تۈزەتكەندىن كېيىن 1074-يىلى تاماملىغانلىقى ھەققىدە قەيتلەر مەۋجۇتتۇر.

ھازىر ئىستانبۇل خەلق كۇتۇپخانىسىدا ساقلىنىۋاتقان «دىۋان»نىڭ بىردىنبىر نۇسخىسىنىڭ ئاخىرقى بېتىدىكى مەلۇماتتىن، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى 1072-يىلى 1-ئاينىڭ 25-كۈنى يېزىشقا باشلاپ، 1074-يىلى 2-ئاينىڭ 10-كۈنى تاماملىغانلىقىنى بىلىۋالالايمىز.

كىتابنى كۆچۈرگۈچى مۇھەممەد بىن ئەبى بەكر ئىبىن ئەبىلفەتھ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئاخىرقى بېتىدىكى "كىتابنىڭ يېزىلىشى" دېگەن بۆلۈمدە، كىتابنى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆز قەلىمىدىن چىققان ئەسلىي نۇسخىدىن كۆچۈرگەنلىكىنى تىلغا ئالىدۇ. كۆچۈرگۈچى مۇھەممەد بىن ئەبى بەكر ئىبىن ئەبىلفەتھ، مەھمۇد كاشغەرىي ئۆز قەلىمى بىلەن يازغان ئەسلىي كىتابنى تۆۋەندىكى شۇ سۆزلەر بىلەن ئاخىرلاشتۇرغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ:

*"كىتابنى 464-يىلى جامادىيەلئەۋۋەلنىڭ تۇنجى كۈنى (مىلادىيە 1072-يىلى 1-ئاينىڭ 25-كۈنى) يېزىشقا كىرىشكەن ئىدىم، تۆت قېتىم قايتا يېزىپ، تۈزىتىپ ۋە تەھرىرلەپ، 466-يىلى جامادىيەلئاخىرنىڭ 10-كۈنى (مىلادىيە 1074-يىلى 2-ئاينىڭ 10-كۈنى) دۈشەنبە تۈگەتتىم. پۈتۈن كۈچ-قۇۋۋەت ئۇلۇغ ۋە يۈكسەك تەڭرىگىلا خاس، تەڭرى بىزنىڭ ئىشەنچىمىز ۋە ئەڭ ياخشى ئىگىمىز."*

ئەسەرنىڭ يېزىلغان ۋاقتى ھەققىدە «دىۋان»دا يەنە، nag yılı 'تىمساھ يىلى' دېگەن سۆزنىڭ ئىزاھىدا:

*"بىز بۇ كىتابنى يازغان 469-يىلى نەگ يىلىدۇر."؛*

ئون ئىككى ھايۋانلىق تۈرك تەقۋىمى بايان قىلىنغان bars سۆزىنىڭ ئىزاھىدا:

"بۇ كىتابنى يازغان يىلىمىز 466-يىلىنىڭ مۇھەررەم ئېيى بولۇپ، يىلان يىلى كىرگەن ئىدى. بۇ يىل ئۆتۈپ 470-يىلىغا قەدەم قويغاندا، ئات يىلى كىرىدۇ"

دېگەندەك ئوخشاش بولمىغان تارىخلار بېرىلگەن بولسىمۇ، لېكىن، بۇلارنىڭ بىر قەلەم خاتالىقى ئىكەنلىكى كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇ. 466 ـ يىلدىن كېيىن 470 ـ يىل ئەمەس، 467 ـ يىلنىڭ كىرىدىغانلىقى ئېنىقتۇر. «دىۋان»نىڭ كۆچۈرۈلمە نۇسخىسىدا، بۇ يەر قول يازما بىلەن تۈزىتىلىپ، 466 ـ يىلدىن كېيىن 467 ـ يىلنىڭ كىرگەنلىكى بىلدۈرۈلگەن.

«دىۋان»نىڭ يېزىلغان ۋاقتى ھەققىدە ئوخشىمىغان قاراشلار بولسىمۇ، لېكىن ئەڭ ئومۇملاشقان قاراش يەنىلا مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئەسىرىنى 1072 ـ يىلى 1 ـ ئاينىڭ 25 ـ كۈنى يېزىشقا باشلاپ، 1074 ـ يىلى 2 ـ ئاينىڭ 10 ـ كۈنى تاماملىغانلىقى ھەققىدىكى قاراشتۇر.




«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ كۆچۈرۈلگەن ۋاقتى ھەققىدىمۇ، «دىۋان»نىڭ ئىستانبۇل خەلق كۇتۇپخانىسىدا ساقلىنىۋاتقان بىردىنبىر نۇسخىسىنىڭ ئاخىرىقى بېتىدە ئېنىق مەلۇمات بېرىلگەن:

"ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ پېقىر قۇلى ساۋالىق، ئاندىن دەمەشقلىق مۇھەممەد ئىبن ئەبى بەكر ئىبن ئەبىلفەتھ (تەڭرى ئۇنى كەچۈرسۇن) بۇ كىتابنى ئەسلىي نۇسخىسىدىن كۆچۈرۈش ئىشىنى 664 ـ يىلى شەۋۋال ئېيىنىڭ 27 ـ كۈنى يەكشەنبە تاماملىدى."

دېمەك، «دىۋان»نىڭ ھازىرقى قولىمىزدىكى نۇسخىسى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قەلىمىدىن چىققان ئەسلىي نۇسخىدىن مەھمۇد كاشغەرىيدىن ئىككى يۈز يىلچە كېيىن، ساۋادىن كېلىپ دەمەشققە ماكانلاشقان مۇھەممەد بىن ئەبى بەكر ئىبن ئەبىلفەتھ تەرىپىدىن كۆچۈرۈلگەن ۋە 1266 ـ يىلى 8 ـ ئاينىڭ 1 ـ كۈنى تاماملانغان.

## 3.2. مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى نېمىشقا ۋە قانداق يازغان؟



بۈيۈك سەلجۇقىيلار دۆلىتىنىڭ بايرىقى

مەھمۇد كاشغەرىي ئابىدە ئەسىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى يېزىشتىكى مەقسىتىنى كىرىش سۆزىنىڭ باش قىسمىدا، تەڭرىگە ۋە ھەزرىتى مۇھەممەد پەيغەمبەرگە ھەمدۇسانا ئوقۇپ بولۇپلا مۇنداق دەپ چۈشەندۈرىدۇ:

"مەن تەڭرىنىڭ دۆلەت قۇياشىنى تۈركلەر بۇرجىدا تۇغدۇرغانلىقىنى ۋە پەلەكنىمۇ شۇلارنىڭ زېمىنى ئۈستىدە چۆرگىلەتكەنلىكىنى كۆردۈم، تەڭرى ئۇلارنى 'تۈرك' دەپ ئاتىدى ۋە سەلتەنەتكە ئىگە قىلدى؛ دەۋرىمىزنىڭ خاقانلىرىنى تۈركلەردىن قىلىپ، زامان ئەھلىنىڭ ئىختىيار تىزگىنىنى شۇلارنىڭ قولىغا تۇتقۇزدى؛ ئۇلارنى ئىنسانلارغا باش قىلدى؛ ھەق ئىشلاردا ئۇلارنى قوللىدى؛ ئۇلار بىلەن بىر سەپتە تۇرۇپ كۈرەشكەنلەرنى ئەزىز قىلدى ۋە تۈركلەر تۈپەيلىدىن ئۇلارنى ھەممە تىلەكلىرىگە ئېرىشتۈرۈپ، يامانلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلىدى.

تۈركلەرنىڭ ئوقىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ يولىنى مەھكەم تۇتۇش ھەر بىر ئەقىل ئىگىسىگە لايىق ۋە مۇناسىپ ئىش بولۇپ قالدى. ئۆز دەردىنى ئېيتىش ۋە تۈركلەرگە يېقىش ئۈچۈن، ئۇلارغا تۈرك تىلىدا سۆزلىشىشتىن ياخشىراق يول يوق."

بۇ قاراشلىرىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن، مەھمۇد كاشغەرىي بۇخارالىق ۋە نىشاپۇرلۇق ئىككى ئالىمدىن ئاڭلىغان بىر ھەدىسنى دەلىل كۆرسىتىپ مۇنداق دەيدۇ:

"ئىشەنچلىك بىر بۇخارالىق ئالىم بىلەن نىشاپۇرلۇق باشقا بىر ئالىمنىڭ تەڭرى ئەزىز كۆرگەن پەيغەمبىرىمىزدىن نەقىل كەلتۈرۈپ ئېيتقان تۆۋەندىكى سۆزلىرىنى ئېنىق ئاڭلىغان ئىدىم: پەيغەمبىرىمىز قىيامەت بەلگىلىرىنى، ئاخىر زامان پىتنىلىرىنى ۋە ئوغۇز تۈركلىرىنىڭ مەيدانغا چىقىدىغانلىقىنى سۆزلىگەندە، 'تۈرك تىلىنى ئۆگىنىڭلار، چۈنكى ئۇلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئۇزاق داۋام قىلىدۇ' دېگەن ئىكەن."

مەھمۇد كاشغەرىي، بۇ ھەدىس راست بولسا تۈركىي تىلىنى ئۆگىنىشنىڭ پەيغەمبەر بۇيرۇقى ۋە دىنىي بىر زۆرۈرىيەت ئىكەنلىكىنى، راست بولمىغان تەقدىردىمۇ تۈركىي تىلىنى ئۆگىنىشنىڭ ئەقىل تەقەززاسى ئىكەنلىكىنى يازىدۇ.

بۈيۈك سەلجۇقىيلار سۇلتانى ئالپ ئارسلاننىڭ مالازگىرت زەپىرىدىن كېيىن ئىسلام دۇنياسىدا تۈركلەرنىڭ، جۈملىدىن تۈركىي تىلىنىڭ نوپۇزى تېخىمۇ يۇقىرى ئۆرلىگەن بىر دەۋردە، مەھمۇد كاشغەرىي تۈركىي تىلىنى ئەرەبلەرگە ئۆگىتىش، تۈركىي تىلىنىڭ ئەرەب تىلى قەدەر باي بىر تىل ئىكەنلىكىنى نامايان قىلىش مەقسىتىدە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى يازغان.

بۇ لۇغەتنى ھازىرلاش ئارقىلىق تۈركىي تىللارنىڭ لۇغەت بايلىقىنىڭ كۆچىنى ئوتتۇرىغا قويغان مەھمۇد كاشغەرىي، تۈركىي تىلىنىڭ ئەرەب تىلىدەك باي بىر تىل ئىكەنلىكىنىمۇ ئوتتۇرىغا قويغان بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ كىرىش سۆز قىسمىدا، ”تۈرك تىلىنىڭ ئەرەب تىلى بىلەن بەيگىگە چۈشكەن ئىككى ئاتقا ئوخشاش تەڭ چېپىپ كېتىۋاتقانلىقىنى“ تىلغا ئالغان مەھمۇد كاشغەرىي، لۇغەت بايلىقى بىلەن بىللە تۈرك مەدەنىيىتىنىڭ ۋە مەدەنىيلىكىنىڭمۇ باي ئىكەنلىكىنى كۆز ئالدىمىزدا نامايان قىلغان.



ئەسىرنىڭ نۇرغۇن يېرىدە تۈركلەرنى ۋە تۈركىيلىكنى مەدھىيىلىگەن مەھمۇد كاشغەرىي ئۆزى ھەققىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

”شۇڭا مەن تۈركلەرنىڭ ئەڭ سۆزمەنلىرىدىن، پىكرىنى ئەڭ روشەن بايان قىلالايدىغانلىرىدىن، ئەڭ زېرەكلىرىدىن، ئەڭ ئاساسلىق قەبىلىگە مەنسۇپلىرىدىن ۋە جەڭ ئىشلىرىدا ئۇستا نەيزىۋازلىرىدىن بولۇپ تۇرۇقلۇق، ئۇلارنىڭ (تۈركلەرنىڭ) شەھەر ۋە سەھرالىرىنى باشتىن-ئاخىر كېزىپ چىقتىم. تۈرك، تۈركمەن، ئوغۇز، چىگىل، ياغما، قىرغىزلارنىڭ سۆزلىرىنى ۋە قاپىيىلىرىنى ئېنىقلاپ چىقىپ، ئۇلاردىن پايدىلاندىم. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ھەربىرىنىڭ تىلى مېنىڭ دىلىمغا ناھايىتى ياخشى ئورۇنلاشتى. مەن ئۇلارنى پۇختا رەتلەپ، ئوبدان تەرتىپكە سېلىپ چىقتىم.

ئەبەدىي يادىكارلىق ۋە پۈتمەس-تۈگىمەس بىر بايلىق بولۇپ قالسۇن دەپ، ئۇلۇغ تەڭرىگە سىغىنىپ، بۇ كىتابنى تۈزۈپ چىقتىم ۋە ئۇنىڭغا «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» دەپ ئات قويدۇم.“

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى بىرنەچچە يىللار مۇشەققەت چېكىپ تەييارلىغانلىقىنى ئىپادىلىگەن مەھمۇد كاشغەرىي، سۆز ئىزدىگەنلەرنىڭ ئاسان تېپىشى ئۈچۈن سۆزلەرنى بەلگىلىك تەرتىپتە تىزىپ چىققانلىقىنى، ماقال-تەمسىل، ئىدىيوم ۋە شېئىرلارنى مىسال كەلتۈرۈش ئارقىلىق تۈركىي تىلىنىڭ ئىپادىلەش كۈچىنى نامايان قىلغانلىقىنى تىلغا ئالىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ئەسىرنىڭ لۇغەت قىسمىدا ئىزاھلانغان ھەربىر سۆزنى مۇناسىۋەتلىك جۈملە، شېئىر، ماقال-تەمسىل ۋە ئىدىيوملار بىلەن مىساللاندۇرۇشقا تىرىشقان مەھمۇد كاشغەرىي: ”تۈرك خەلقلىرىنىڭ كۆرگەن-بىلگەنلىرىنى ئىپادىلەيدىغان شېئىر-قوشاقلىرىدىن، قايغۇلۇق ۋە خۇشاللىق كۈنلىرىدە ئېيتقان چوڭقۇر مەنىلىك ماقال-تەمسىللەردىن مىسال كەلتۈردۇم، تاكى بۇنىڭدىن پايدىلانغانلار كېيىنكىلەرگە، ئۇلار ئۆزىدىن كېيىنكىلەرگە يەتكۈزسۇن. شۇنداق قىلىپ، بۇ كىتاب يېڭىلىقلار بېرىشتە قىيامىغا، قىممەت ۋە گۈزەللىكتە پايانىغا يەتتى“ دېيىش ئارقىلىق، مۇكەممەل بىر لۇغەت تۈزۈشنىڭ شەرتلىرىنىمۇ ئوتتۇرىغا قويغان بولىدۇ. كۈنىمىزدىن 936 يىل بۇرۇن يېزىلغان «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە ئىزاھلارنى مىساللار بىلەن كۈچلەندۈرگەن مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۇتقان بۇ يولى ھازىرقى زامان لۇغەتشۇناسلىق ئىلمىدە بۈگۈنمۇ قوللىنىلىۋاتقان بىر مېتودتۇر. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۈركىي لۇغەتشۇناسلىقىدا ئاچقان بۇ يولى ئۇنى تۈركىي لۇغەتشۇناسلىقىنىڭ بوۋىسى، دېگەن نامغا ئېرىشتۈردى.

## 4.2. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ قۇرۇلمىسى

بىر گراماتىكا كىتابى، بىر لۇغەت، بىر قامۇس ماھىيىتىدە تۈزۈلگەن «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ئىككى ئانا بۆلۈمدىن تەشكىل تاپقان.

«دىۋان»نىڭ قولىمىزدىكى بىردىنبىر نۇسخىسى باش بېتىگە 1266-يىلى كۆچۈرۈلۈشىدىن 140 يىل كېيىن يېزىلغان بىر ئىزاھات بىلەن باشلىنىدۇ. گەرچە بۇ ئىزاھات «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ بىرەر قىسمى بولمىسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭدا «دىۋان»نىڭ قىممىتى ھەققىدىكى بىر مۇنازىرە بايان قىلىنغانلىقى ئۈچۈن دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدۇ.

«دىۋان»نىڭ بىرىنچى بېتىنىڭ يۇقىرى قىسمىدا، ئەل مۇھەممەد بىن ئەھمەد خاتىب داررەييا، دېگەن بىر ئىمزا ۋە ئاران ئوقۇغىلى بولىدىغان قاھىرە 803 دېگەن بىر قەيت بار. بۇنىڭ ئاستىدا يوغان ۋە قېنىق ھەرپلەر بىلەن يېزىلغان **كىتابۇ دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك** دېگەن ماۋزۇ، ئۇنىڭ ئاستىدىكى قۇردا بولسا، تەلىف مەھمۇد بىن ئەل-ھۇسەيىن بىن مۇھەممەد ئەل-كاشغەرىي رەھمەتۇللاھ، دېگەن ئىبارە يېزىلغان.

بۇنىڭدىن كېيىنكى مەزكۇر ئىزاھاتتا «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ مەزمۇنى، ئېنىقراق قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇنىڭ قىممىتى ھەققىدە يۈرگۈزۈلگەن بىر مۇنازىرە بايان قىلىنغان. قاھىرەدە ياشايدىغان بىر كىشى ئۆزىنىڭ قىپچاق ئىكەنلىكىنى ۋە قىپچاقچىنى بىلگەندەك تۈركچە بىلەن تۈركمەنچىنىمۇ بىلىدىغانلىقىنى جاكارلاپتۇ. سىناپ بېقىش ئۈچۈن بۇ كىشىگە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» كۆرسىتىلىپ، بۇنىڭ قايسى تىل ئىكەنلىكى سورالغاندا، ئۇ كىشى كىتابنى تۈركمەنچە دەپتۇ. قىسقىچە خاتىپزادە دەپ ئاتىلىدىغان، ناھايىتى بىلىملىك بىر زات ئىكەنلىكى مەلۇم بولغان ۋە مەزكۇر ئىزاھات قىسمىنىڭ يازغۇچىسى، بەلكىم «دىۋان»نىڭ بىردىنبىر نۇسخىسىنىڭ ئۇ كۈنلەردىكى ئىگىسى ئەل مۇھەممەد بىن ئەھمەد خاتىب داررەييا، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە ھېلىقى قىپچاق ئېيتقاندەك تۈركمەنچە سۆزلەرنىڭمۇ بارلىقىنى، لېكىن تامامەن تۈركمەنچە ئەمەسلىكىنى؛ كىتابتا تۈركمەنچە بىلەن قىپچاقچىغا ئورتاق سۆزلەرنىڭ بارلىقىنى، لېكىن بۇ سۆزلەرنى بىر تەرەپكە تەۋە دەپ كېسىپ ئېيتىشقا بولمايدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. «دىۋان»نى تۈركمەنچە، دېگەن ھېلىقى قىپچاقنىڭ تۈركمەنچە بىلەن تۈركچىنى بىلمىگەندەك، قىپچاقچىنىمۇ بىلمەيدىغانلىقىنى ئېيتقان خاتىپزادە، ئۆز مۇلاھىزىسىنى ئوتتۇرىغا قويغاندىن كېيىن شۇنداق خۇلاسە چىقىرىدۇ: بۇ كىتاب

تۈركچىدۇر... تۈرك تىلىنى ناھايىتى ياخشى بىلىدىغانلىقى ۋە تۈركچە ھەققىدە يېزىلغان نۇرغۇن كىتاب ئوقۇغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق خۇلاسىگە كەلگەنلىكىنى يازغان خاتىپزادىنىڭ بۇ ئىزاھاتى كىتابنىڭ قىممىتى بار-يوقلۇقى ھەققىدىكى سوئالغا بېرىلگەن جاۋاب بىلەن ئاخىرلىشىدۇ. خاتىپزادىنىڭ تۆۋەندىكى سۆزلىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ قىممىتىنى ئوتتۇرىغا چىقىرىدۇ:

"بۇ كىتاب ناھايىتى ئۇلۇغ، ناھايىتى قىممەتلىك ۋە ناھايىتى مۇھىم كىتابتۇر. مەن تۈركچە ھەققىدە يېزىلغان نۇرغۇن كىتاب ئوقۇغان ۋە ئۇلارنى شۇنداق ياخشى ئۆزلەشتۈرگەن بولسامۇ، بۈگۈنكى كۈنگىچە بۇ كىتابتەك كىتابنى كۆرۈپ باقمىدىم. بۇ كىتاب بۈگۈنكى كۈنگىچە كۆرگەن كىتابلىرىم ئىچىدە ھەممىسىدىن تەرتىپلىك، ھەممىسىدىن مۇكەممەل، لۇغەت بايلىقى جەھەتتىن ھەممىسىدىن باي بىر ئەسەردۇر. بۇ كىتابنىڭ قەدرىنى، قىممىتىنى تۈرك تىلىنىڭ پەللىسىگە چىققان، تۈرك تىلى ساھەسىدە ئۆزىنى ئىسپاتلىغان كىشىلەر بىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ كىتابنى يازغان كىشىنى رەھىم-شەپقەت بىلەن، دۇئا بىلەن ياد ئېتىش ۋەزىپەمدۇر. تەڭرى ئۇنىڭغا رەھىم-شەپقەت قىلغاي، كەمچىلىكلىرى بولسا كەمچىلىكلىرىنى مەغپىرەت قىلغاي."

بۇ ئىزاھات، بىلىملىك كىشىلەرنىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى كۆرۈپلا ئۇنىڭ قىممىتىنى چۈشىنەلەيدىغانلىقىنى، مۇكەممەل بىر كىتاب ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىش جەھەتتە ناھايىتى مۇھىمدۇر. خاتىپزادىنىڭ ئوقۇغان كىتابلىرىدىن «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ قىممىتىنى ئالاھىدە تەكىتلىشى، ئوخشاش مەزمۇندىكى كىتابلار ئىچىدە «دىۋان»نىڭ ئىنتايىن يۇقىرى ئورۇندا تۇرىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

ئەسەرگە كېيىنچە ئىلاۋە قىلىنغان بۇ ئىزاھاتتىن كېيىن، مۇھەممەد بىن ئەبى بەكر ئىبن ئەبىلفەتھ تەرىپىدىن كۆچۈرۈلگەن «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» "بىسمىللاھ" بىلەن باشلىنىدۇ.

ھەممە يازما ئەسەرلەردىكىگە ئوخشاش، «دىۋان»نىڭ دىباچىسىدە، يەنى باشلانما بۆلۈمىدە تەڭرىگە ۋە ھەزرىتى مۇھەممەد پەيغەمبەرگە ئوقۇلغان ھەمدۇسانا جۈملىلىرى ئورۇن ئالغان. ئەمما، مەھمۇد كاشغەرىي بۇ ھەمدۇسانالاردىن كېيىن باشقا يازما ئەسەرلەردە بەك كۆرۈلمەيدىغان بىر ئۇسلۇبتا تۈركلەرنى ۋە تۈركىيلىكنى مەدھىيىلەيدۇ، تۈركچە ئۆگىنىشنىڭ زۆرۈرىيىتىنى ھەدىسكە باغلايدۇ.

ئەسەرنىڭ لۇغەت (سۆزلۈك) قىسمىنىڭ سەككىز بۆلۈمدىن تەشكىل تاپقانلىقىنى، ھەر بىر بۆلۈمنى ئىسىملار ۋە پېئىللار شەكلىدە ئىككىگە ئايرىغانلىقىنى ئىپادىلىگەن مەھمۇد كاشغەرىي، لۇغەتكە كىرگۈزۈلىدىغان ۋە كىرگۈزۈلمەيدىغان سۆز تۈرلىرىنى

جەدۋەل شەكلىدە بەرگەن. لۇغەتكە كىرگۈزۈلمىگەن بۇ سۆز تۈرلىرى كونىرىغان، ئىستېمالدىن قالغان سۆزلەردۇر. مەھمۇد كاشغەريي بۇ جەدۋەل ئارقىلىق «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ دائىرىسىنىمۇ بەلگىلىگەن:

| | | |
|---|---|---|
| arık | ئېرىق | ئىشلىتىلىدۇ |
| akur | ئوقۇر | ئىشلىتىلىدۇ |
| kar | قار | ئىشلىتىلىدۇ |
| kara | قارا | ئىشلىتىلىدۇ |
| raka | | ئىشلىتىلمەيدۇ |
| rak+ | (سېلىشتۇرما قوشۇمچىسى) | ئىشلىتىلىدۇ |
| azuk | ئوزۇق | ئىشلىتىلىدۇ |
| aguz | | ئىشلىتىلمەيدۇ |
| kuzı | قوزا | ئىشلىتىلىدۇ |
| kız | قىز | ئىشلىتىلىدۇ |
| zıkı | | ئىشلىتىلمەيدۇ |
| zıyık | | ئىشلىتىلمەيدۇ |

مەھمۇد كاشغەريي ئەسىرىنىڭ دىباچىسىنى ئۆزى تۈتۈش قىلغان بۇ ئىشقا تەگرىدىن مەدەت تىلىگەن جۈملىلەر بىلەن ئاخىرلاشتۇرىدۇ.

دىباچىدىن كېيىن مەھمۇد كاشغەريي تەرىپىدىن "ھەجائى ئەل-تۈركىييە" (تۈرك ئېلىپبەسى) دەپ ئاتالغان قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى، پېئىلدىن ياسالغان



✤ مەھمۇد كاشغەرىي سىزغان خەرىتىدىن ئايرىم كۆرۈنۈش

ئىسىملار ۋە باشقا سۆزلەرنىڭ مورفولوگىيىلىك ئالاھىدىلىكلىرى بايان قىلىنغان. بۇنىڭدىن كېيىن تۈركىي خەلقلەرنىڭ قەبىلىلىرى، بۇ قەبىلىلەر ياشىغان رايونلار، قوللانغان تىللىرىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى، دىئالېكتلىق پەرقلىرى قەلەمگە ئېلىنغان.

جەمئىي 27 بەتتىن تەركىب تاپقان ۋە تۈركلەرگە دائىر ناھايىتى مۇھىم مەلۇماتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇ بۆلۈمدە، تۈركىي خەلقلەر ياشىغان رايونلارنى كۆرسىتىپ بەرگەن تۇنجى تۈرك خەرىتىسىمۇ ئورۇن ئالغان.

يىگىرمە سەككىزىنچى بېتىدىن ئېتىبارەن، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سۆزلۈك بۆلۈمى باشلىنىدۇ. سۆزلۈكمۇ ئىسىملار ۋە پېئىللار دېگەن ئىككى ئانا قىسىمغا ئايرىلغان. ھەرپ سانىغا ۋە ھەرپلەرنىڭ ئالاھىدىلىكىگە ئاساسەن تىزىلغان تۈركىيچە سۆزلەر ئەرەبچە شەرھلەنگەن، بېرىلگەن تۈركچە مىساللارمۇ ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلىنغان.

تۈركىيچە ماددا بېشى سۆزلەر تېكىست ئىچىدە يېزىلغانلىقتىن، ئۇلارنى گەۋدىلەندۈرۈپ كۆرسىتىش ئۈچۈن ئۈستىگە قىزىل رەڭلىك سىزىق سىزىلغان. مىسال قاتارىدا بېرىلگەن تۈركىيچە جۈملىلەرنىڭ ئۈستىگىمۇ قىزىل رەڭدە سىزىق سىزىلغان.

سۆزلۈكتە ئىسىم تۈركۈمىدىكى سۆزلەر تۈركىيچە بېرىلگەندىن كېيىن، ئارقىدىن مەزكۇر سۆزلەرنىڭ ئەرەبچە تەڭداشلىرى بېرىلگەن، ئۇنىڭدىن كېيىن

ئەرەبچە شەرھلەنگەن؛ پېئىللار بولسا ئاددىي ئۆتكەن زامان ئۈچىنچى شەخس بىرلىك شەكلىدە تۈركىيچە بېرىلگەن بولۇپ، ئەرەبچە تەڭداشلىرى بېرىلمىگەن. لېكىن، پېئىللارنىڭ مەنىسىنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن بېرىلگەن تۈركىيچە مىسال جۈملىلەر ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلىنىغان. شۇنىڭ بىلەن، پېئىللارنىڭ مەنىسىمۇ ئايدىڭلاشتۇرۇلغان.

سۆزلۈك بۆلۈمىدە، ماددا بېشى سۆزلەرنىڭ مۇشۇنداق تەرتىپتە بېرىلىشى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تىلشۇناسلىق بىلەن بىللە تىل ئوقۇتۇش ئىلمىدىنمۇ خەۋەردار ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرىدۇ.

بۇ مۇكەممەل ئەمگىكى بىلەن تۈركىي تىللار لۇغەتچىلىكىگە ئاساس سالغان مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى سەككىز بۆلۈمگە ئايرىغان. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەرەبلەرگە تۈركىيچە ئۆگىتىش ۋە تۈركىي تىلىنىڭ ئەرەب تىلى قەدەر كۈچلۈك بىر تىل ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىش مەقسىتىدە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى قەلەمگە ئالغان مەھمۇد كاشغەرىي، بۇ ئەسەرنىڭ بۆلۈملەرگە ئايرىلىشىنى ئەرەب تىلى گرامماتىكىسىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن ئورۇنلاشتۇرغان.

## 5.2. لۇغەتنىڭ قۇرۇلمىسى ۋە بۆلۈملىرى

بىرىنچى بۆلۈم سوزۇق تاۋۇش بىلەن باشلانغان سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھەمزە (hemze) بۆلۈمىدۇر. «دىۋان»نىڭ ھەمزە بۆلۈمى بىلەن باشلىنىشى، تەڭرى كىتابى «قۇرئان كەرىم»نىڭ تەسىرىدىندۇر. ئەرەب ئېلىپبەسى بويىچە ھەمزە بىلەن باشلانغان تۈركىيچە سۆزلەردىن تەشكىل تاپقان بۇ بۆلۈم ئۆز ئىچىدە يەنە ھەرپ سانى ۋە باشقا خۇسۇسلارغا ئاساسەن بىر قانچە بابقا، بابلار يەنە كىچىك قىسىملارغا بۆلۈنگەن. ھەمزە بۆلۈمىنىڭ (بىر سوزۇق تاۋۇش بىلەن بىر ئۈزۈك تاۋۇش) ئىككى ھەرپتىن تەشكىل تاپقان سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىرىنچى بابى ep "تەكىتلەش ۋە ئاشۇرۇش مەنىسىدىكى ياردەمچى سۆز" دېگەن سۆز بىلەن باشلىنىدۇ. ئۇندىن كېيىن ap "يوق، ئەمەس"، üp "رەڭنى بىلدۈرىدىغان سۈپەتلەرنىڭ ئاشۇرما دەرىجىسىنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى سۆز"، op "ئىملىق سۆز"، at "ئات"، et "گۆش"، ot "دورا، ئوت"، ot "مال يەيدىغان قۇرۇق ئوت-چۆپ"، ot "ئۆسۈملۈك"، ot "ئوغا، زەھەر" قاتارلىق سۆزلەر بېرىلگەن. ئۇندىن كېيىن تەرتىپ بويىچە üç

قَدَّمْنَاهُ بِيُمْنِ كِتَابِ اللهِ تَعَالَى

والثاني كتاب ـــ السالم

والثالث كتاب ـــ المضاعف

والرابع كتاب ـــ المثال

والخامس كتاب ـــ ذوات الثلاثة

والسادس كتاب ـــ ذوات الاربعة

والسابع كتاب ـــ الغُنّة

والثامن كتاب ـــ الجمع بين الساكنين

"ئۆچ"، iç "ھەر نەرسىنىڭ ئىچى"، er "ئەركەك، ئادەم"، us "تاپقۇش"، ok "ئوق"، ol "ئۇ" قاتارلىق سۆزلەر مىساللار بىلەن بېرىلگەن.

ھەمزە بۆلۈمىنىڭ كېيىنكى بابلىرى سوزۇق تاۋۇش بىلەن باشلانغان ۋە ئۈچ، تۆت ياكى تېخىمۇ كۆپ ھەرپتىن تۈزۈلگەن، تەركىبىدە y، n (ŋ)، ئاخىرىدا n ئۈزۈك تاۋۇشلىرى بولغان (ئەرەب تىلى گراماتىكىسىنىڭ قائىدىلىرى بويىچە تىزىلغان) سۆزلەردىن تەشكىل تاپقان. بۇ مۇناسىۋەتلىك بابلاردا، alp "باتۇر، قەھرىمان"، agıl "ئېغىل"، emgek "جاپا-مۇشەققەت"، eşgek "ئېشەك"، iŋek "ئىنەك،كالا"، alkış "ئالقىش، مەدھىيە"، armut "ئامۇت، نەشپۈت"، ogul "ئوغۇل" دېگەندەك ئادەتتىكى سۆزلەر بىلەن بىللە، Uç "ئۇچتۇرپان"، Oguz "تۈرك قەبىلىلىرىدىن بىرى"، Aluş "قەشقەردىكى بىر يېزا"، Azak "ئوغۇز بەگلىرىدىن بىرىنىڭ ئىسمى"، Uygur "ئۇيغۇر، بىر ئەلنىڭ ئىسمى، ئۇنىڭ بەش شەھىرى بار" دېگەندەك تۈركلەر ياشىغان ماكانلار، تۈرك قوۋملىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى مەشھۇر شەخسلەرنىڭ نام-ئىسىملىرى بېرىلگەن.

ئىككىنچى بۆلۈم تەركىبىدە v، y ئۈزۈك تاۋۇشلىرى بولمىغان ۋە تەركىبىدىكى ئۈزۈك تاۋۇشلاردا ئۆزگىرىش يۈز بەرمەيدىغان سۆزلەردىن تەشكىل تاپقان سالىم بۆلۈمىدۇر. ئالدى بىلەن سالىم بۆلۈمىدىكى ئىسىملار تەركىبىدىكى ئۈزۈك تاۋۇشلارنىڭ سانىغا ئاساسەن، ئالتە بابقا بۆلۈنگەن. ئىككى ئۈزۈك تاۋۇشتىن تەركىب تاپقان سۆزلەر بابى tap "يېتەرلىك، قولاي" سۆزى بىلەن باشلانغان بولۇپ، bit "پىت"، çit "چىت"، şat "جۈرئەت، جاسارەت"، kut "قۇت، بەخت، دۆلەت"، saç "چاچ؛ تاۋا"، koç "قوچقار"، göç "كۆچ"، bir "بىر"، kız "قىز؛

قىممەت؛ چۆرە“، kuş ”قۇش“، tıl ”تىل؛ جاسۇس“، kıl ”قىل، تۈك“ قاتارلىق سۆزلەر مىساللار بىلەن چۈشەندۈرۈلگەن. ئۈچ ئۈزۈك تاۋۇشتىن تەركىب تاپقان سۆزلەر بابىدا بېرىلگەن تۇنجى سۆز bart ”شاراب ۋە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش سۇيۇق نەرسىلەرنى ئۆلچەيدىغان كەمچەن“ بولۇپ، ئۇنىڭدىن كېيىن tört ”تۆت“، kurt ”قۇرت، ھاشارات“، pars ”يولۋاس“، bark ”ئۆي-ۋاق، جاي“، kırk ”قىرىق“، Türk ”تۈرك“، körk ”كۆرك، گۈزەللىك“ ۋە باشقا سۆزلەر بېرىلگەن. تۆت ئۈزۈك تاۋۇشتىن تەركىب تاپقان سۆزلەر بابىدا başgut ”شاگىرت“، çapgut ”كۆرپە، تۆشەك“، tutmaç ”چۆپ“، kerpiç ”خىش“، kısgaç ”قىسقۇچ“، bekmes ”شىرنە“ ۋە باشقا سۆزلەر بىلەن بىللە، Kırkız ”قىرغىز“، Bektur ”ئەر ئىسمى“، Bulgak ”ئەر ئىسمى“، Karnak ”ئوغۇز قەبىلىسىنىڭ بىر شەھىرىنىڭ نامى“ قاتارلىق خاس ئىسىملارمۇ بېرىلگەن. بەش ئۈزۈك تاۋۇشتىن تەركىب تاپقان سۆزلەر بابى sukarlaç ”كۆلاھ، ئۇزۇن قالپاق“، kogurmaç ”قوماچ“ سۆزلىرى بىلەن باشلانغان بولۇپ، yugurguç ”نوغۇچ“، sıgırçık ”قارىغۇجا“، karınçak ”چۈمۈلە“، tolarsuk ”سوڭ، سونجاق“، tabuzguk ”تېپىشماق“، tavışgan ”توشقان“ ۋە باشقا سۆزلەر بىلەن داۋاملىشىدۇ. ئالتە ئۈزۈك تاۋۇشتىن تەركىب تاپقان سۆزلەر بابىدا tizildürük ”ئۆتۈكنىڭ تۇمشۇقىغا زىننەت ئۈچۈن تاقىلىدىغان تەڭگىلەر“، közüldürük ”كۆزلۈك“، çeniştürük ”جىنەستە“، kümüldürük ”كەمەلدۇرۇك“، sakalduruk ”ساقالدۇرۇق، ئېگەكباغ“ ۋە باشقا سۆزلەر بىلەن بىرلىكتە، Kalalduruk ”قالالدۇرۇق، ئەرلەر ئىسمى“ دېگەن بىر ئادەم ئىسمىنى قوشۇپ قويغان. يەتتە ئۈزۈك تاۋۇشتىن تاركىپ تاپقان سۆزلەر بابىدا سوغدىچە مەنبەلىك zargunçmud ”رەيھانى چىنى؛ خۇش پۇراق بىر خىل ئۆسۈملۈك“ دېگەن بىرلا سۆز بېرىلگەن.

ئىسىملاردىن كېيىن سالىم بۆلۈمىنىڭ پېئىللار قىسمى tapdı ”تېۋىندى، خىزمەت قىلدى“، tepdi ”تەپتى“، çapdı ”ئۈزدى؛ ئۈردى؛ چاپتى؛ چاپلىدى، سۇۋىدى“ قاتارلىق سۆزلەر بىلەن باشلىنىدۇ. پېئىللارمۇ تەركىبىدىكى ئۈزۈك تاۋۇشلارنىڭ سانىغا ئاساسەن، ئىككى ھەرپلىكلەر، ئۈچ ھەرپلىكلەر، تۆت ھەرپلىكلەر، بەش ھەرپلىكلەر ۋە ئالتە ھەرپلىكلەر دېگەندەك بابلارغا ئايرىلغان بولۇپ، باش ماددىدا پېئىللارنىڭ ئاددىي ئۆتكەن زامان ئۈچىنچى شەخس بىرلىك شەكلى (-دى) بېرىلگەن. ياردەمچى ماددىدا مەزكۇر پېئىللارنىڭ ”-ماق\\-مەك“ لىق ئىسىمداش شەكلى ۋە ”-ار\-ەر“ لىك سۈپەتداش شەكىللىرى بېرىلگەن. گىراماتىكىدىن تولۇق خەۋەردار بولغان مەھمۇد كاشغەرىي پېئىللارنى مۇشۇ شەكىللەردە بېرىش ئارقىلىق تۈركىي تىللىدىكى پېئىللارنىڭ ھەم ئەسلىي شەكلى(يىلتىز ياكى ئۆزەك

وَغَيرِهَا مِنَ الجَوَاهِرِ فِي نَظْمٍ سَنْشُرُرْ سَنْشُرْمَاقْ وَيُقَالُ كُولْ كُشْرُدِي
اي امتلا الحوض جدا حتى كاد ان يفيض كشار كشارماك ويقال
الز تبو بشردي ارت اتن بشردي لولند قن كشردي سغر بقا منكرشور
يصف الربيع ويقول بان فلك الجبال فراخضرت من النبت حتى النبت الطري

شەكلى)نى، ھەم سۈپەتداش قوشۇمچىسى(-ار\-ەر) بىلەن تۈرلەنگەن شەكلىنى ھەمـــدە ئالدى ۋە كەينى ســـوزۇق تاۋۇشـلۇق پېئىللارنىڭ قوشـــۇمچىلار بىلەن تۈرلىنىش ئەھۋالىنى كۆرســـتىپ بەرگەن. مەھمۇد كاشـــغەرىينىڭ بۇ مېتودىنى "köşerdi" دېگەن ماددىسىدا كۆرۈپ باقايلى:

**köşerdi**: köl köşerdi (كۆل لىق تولدى). köşerür، köşermek؛ بېيىتتا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| تاغ تۆپىسى ياشاردى، | Alın töpü yaşardı |
| قۇرۇق ئوتنى يوشۇردى، | Orut otın yaşurdı |
| كۆل سۈيىنى تاشۇردى، | Kölniŋ suvın köşerdi |
| سىير، بۇقا مۆرىشۇر. | Sıgır buka müŋreşür |

باش ماددىغـــا köşerdi دېگەن ســـۆزنى ئالغان مەھمۇد كاشـــغەرىي پېئىل ئۆزىكىنىـــڭ -köşer بولىدىغانلىقىنى -mek قوشۇمچىســـى ئارقىلىق كۆرســـتىپ بەرگەن، بۇ پېئىلنىڭ (-ار\-ەر) سۈپەتداش شەكلىنىڭ تىل ئالدى، لەۋلەشكەن (-ür) قوشۇمچىسى بىلەن ياسىلىدىغانلىقىنىمۇ كۆرسىتىپ بەرگەن.

مەھمۇد كاشغەرىي tusuldı پېئىلىنىمۇ تۆۋەندىكىدەك ئىزاھلايدۇ:

**tusuldı**: .Bu ot aŋar tusuldı (بۇ دورا ئۇنىڭغا پايدا قىلدى). ھەر قانداق بىر نەرســـە باشقا بىر نەرسىگە پايدا قىلىشىمۇ مۇشـــۇنداق دېيىلىدۇ. بۇنىڭ ئەسلى tusul boldı شەكلىدىدۇر. tusulur، tusulmak.

پېئىللارنىڭ -mak، -mek قوشـــۇمچىلىرى بىلەن بىرلىكتە بېرىلىشـــىدىكى باشقا بىر سەۋەب شـــۇكى، مەزكۇر پېئىلنىڭ تەركىبىدىكى سوزۇق تاۋۇشلارنىڭ تىل ئورنى جەھەتتىكى پەرقىنى (ئالدى ســـوزۇق تاۋۇشـــمۇ ياكى ئارقا ســـوزۇق

تاۋۇشمۇ) كۆرسىتىش ئۈچۈندۇر. ئەرەب ئېلىپبەسى ئاساسىدىكى يېزىقتا سوزۇق تاۋۇشلارنىڭ تىل ئورنى جەھەتتىكى پەرقىنى ئىپادىلەش مۇمكىن بولمىغانلىقتىن، سۆزلەرنىڭ تىل ئالدى سوزۇق تاۋۇشتىنمۇ ياكى تىل ئارقا سوزۇق تاۋۇشتىنمۇ تەركىب تاپقانلىقىغا ھۆكۈم قىلىش تەس ئىدى. لېكىن، تەركىبىدە ق (قاف) ۋە غ (غەين) ھەرپلىرى بار سۆزلەرنىڭ ئارقا سوزۇق تاۋۇشلاردىن، ك (كەف) ھەرپى بار سۆزلەرنىڭ ئالدى سوزۇق تاۋۇشلاردىن تۈزۈلگەنلىكىنى بىلىۋالغىلى بولاتتى. مەھمۇد كاشغەري مانا مۇشۇ ئۇسۇل ئارقىلىق بىر تەرەپتىن پېئىللارنىڭ ئەسلىي شەكلىنى كۆرسىتىپ بەرگەن بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن مەزكۇر پېئىللارنىڭ ئالدى ياكى ئارقا سوزۇق تاۋۇشتىن تەركىب تاپقانلىقىنىمۇ كۆرسىتىپ بەرگەن.

بۇ بۆلۈمدە ئوغۇز، چىگىل، ئۇيغۇر، قىپچاق، ياغما، ئارغۇ، قىرغىز ۋە باشقا تۈركىي تىللارنى تەپسىلىي بايان قىلغان مەھمۇد كاشغەري تۈركىي دىئالېكتلىرى ئارىسىدىكى بەزى ئورتاقلىقلار بىلەن خاسلىقلارنىمۇ كۆرسىتىپ بەرگەن:

ئەگەر تىڭشىغۇچى ياشانغانلىقى ۋە ئورنى ئۈچۈن ھۆرمەتلىنىدىغان ئادەم بولسا، تۈركلەر ئۇنىڭغا نىسبەتەن كۆپلۈك شەكلىنى ئىشلىتىدۇ. مەسىلەن: bar دېيىش ئورنىغا barıŋ دەيدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلىي مەنىسى "بېرىڭلار" دۇر. ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار بىرلىكتە bar، كۆپلۈكتە barıŋ دەيدۇ. كۆپلۈك بەلگىسى بولغان lar/-ler- نى چۈشۈرۈپ قالدۇرىدۇ. ئۇنىڭ ئورنىغا بىرلىكتە ھۆرمەتلەش ۋە سۆيۈمچانلىق ئۈچۈن ئاۋۋال غۇننىلىك كەف (نك-ŋ)، ئاندىن (ز-z)"-ڭىز ~ -ŋiz" نى قوشىدۇ. دېمەك، ئوغۇز تىلىدا بىرلىكتىمۇ كۆپلۈك ئۈستىگە كۆپلۈك قوشۇلغان بولىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| Avlap meni koymaŋız | مېنى ئوۋلاپ، تاشلىۋەتمەڭ، |
| Ayık ayıp kaymaŋız | ۋەدە قىلىپ يېنىۋالماڭ، |
| Akar közüm uş teŋiz | كۆزۈم خۇددى دېڭىزدەك ئاقىدۇ، |
| Tegre yüre kuş uçar | چۆرىسىدە قۇشلار ئۇچىدۇ. |

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئۈچىنچى بۆلۈمى مۇزائەف بۆلۈمى بولۇپ، تەركىبىدە بىر ئۈزۈك تاۋۇش ئىككى قېتىم كۆرۈلگەن سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەرەب يېزىقىغا ئاساسەن، بۇ بۆلۈمنىڭ ئىككى ھەرپتىن تەشكىل تاپقان سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىككى ھەرپلىكلەر بابى tat "تۈركلەر پارس تىلىدا سۆزلەيدىغان كىشىلەرنى شۇنداق دەپ ئاتايدۇ"، tat "پىچاق قاتارلىق سايمانلاردىكى دات ئىزى"، hoç hoç "ئۆچكىلەرنى ھەيدىگەندە ئىشلىتىدىغان

تەقلىد سۆز”، heç heç “ئاتنى قامچىلىغاندا ئىشلىتىدىغان تەقلىد سۆز”، şış “چوكا” دېگەندەك سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

ئۈچ ھەرپلىكلەر بابىنى katut سۆزى بىلەن باشلىغان مەھمۇد كاشغەرىي، مەزكۇر سۆزنىڭ “قېتىش، قوشۇش؛ مېۋە قېقى؛ موزدۇزلار ئىشلىتىدىغان سىراچ” دېگەن ئۈچ خىل مەنىسىنى بېرىدۇ. ئەرەبچىنىڭ قائىدىسى بويىچە، تەركىبىدە ا (ئېلىف)، و (ۋاۋ)، ى (يا) كەبى ھەرپى ئىللەتلەر بار سۆزلەرگە kökegün “كۆكىيۈن” سۆزىنى مىسال قىلىپ كۆرسەتكەن مەھمۇد كاشغەرىي، تۆت ھەرپلىكلەر بابىنى tolgag “ھالقا”، talgag “ئادەمنى ئۆلتۈرگۈدەك دەرىجىدە شىددەتلىك قار-بوران”، kargag “قارغىش، لەنەت”، kırgag “قىرغاق، كىيىمنىڭ قىرغىقى” سۆزلىرى بىلەن باشلايدۇ. تەركىبىدە ن (نۇن) ھەرپى بار سۆزلەرگە çeŋgek “ئەسكىلىك، يامانلىق”، çöŋek “تۇلۇم”، terŋük “سىزىندى سۇ” قاتارلىق سۆزلەرنى مىسال كۆرسەتكەن مەھمۇد كاشغەرىي مۇزائەف بۆلۈمىنىڭ پېئىللار قىسمىغا ئۆتىدۇ.

تۈركىي تىلدا بىۋاسىتە مۇزائەفلىك سۆزلەرنىڭ ئازلىقىنى ئىپادە قىلغان مەھمۇد كاشغەرىي، مۇزائەفلىكنىڭ ئەمەلىيەتتە پېئىللارغا ئېنىق ئۆتكەن زامان قوشۇمچىسى د (’دال‘) نى قوشۇشتىن پەيدا بولغان بىر ھادىسە ئىكەنلىكىنى يازىدۇ. ئەرەب يېزىقىدا، بىر ھەرپ ئارقا-ئارقىدىن ئىككى قېتىم كەلسە، بۇلاردىن بىرىلا يېزىلىپ ئۈستىگە مەزكۇر ھەرپنىڭ ئىككى قېتىم ئوقۇلۇشى كېرەكلىكىنى بىلدۈرىدىغان ( ّ ) شەددە قويۇلىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي تۈركىي تىلدا، پېئىللارنىڭ ئېنىق ئۆتكەن زامان قوشۇمچىسى بىلەن تۈرلىنىشىدە پەيدا بولىدىغان بۇ ھادىسىنى مۇزائەف، دەپ ئاتىغانلىقىنى، لېكىن پېئىللارنىڭ مەستەر ۋە سۈپەتداش شەكىللىرىدە مۇزائەفلىكنىڭ غايىب بولىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. بۇ مەلۇماتلارنى بەرگەندىن كېيىن، تۈركىي تىلدا ھەقىقىي مۇزائەف سۆزلەرنىڭ ئازلىقىنى تەكىتلىگەن مەھمۇد كاشغەرىي، ئازلىقىغا قارىماي مۇزائەف سۆزلەرگە ئەسىرىدە ئورۇن بەرگەنلىكىنى يازىدۇ ۋە tuttı “تۇتتى”، tıttı “تىتىدى، چەكلىدى، توستى”، tıttı “(ئاغرىق) تۇتتى”، süsdi “ئۈستى، سۈزدى” ۋە باشقا سۆزلەرنى تىزىپ كۆرسىتىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي ئوتتۇرىسىدا ھەرىكەسى بار ئۈچ ھەرپلىك سۆزلەرنى çapıttı “چېپىلدى”، sapıttı “شىپاڭلاتتى، پۇلاڭلاتتى”، subıttı “ئۇچلىدى”، kepitti “ئەكچىتتى، قۇرۇتتى”، köpitti “يۆمەتتى، يۆمەپ تىكتۈردى”، bititti “پۈتتۈردى، پۈتكۈزدى، يازدۇردى” لەر بىلەن باشلايدۇ ۋە بۇ خىل پېئىللاردىن جەمئىي سەكسەن ئىككىنى بېرىدۇ.

تەركىبىدە ھەرپىي ئىللەت بار مۇزائەف پېئىللارنى yattı "ياتتى"، yuttı "يۇتتى" ۋە باشقىلار؛ [ŋ] تاۋۇشى بار پېئىللارنى töŋütti "ساڭگىلاتتى"، keŋütti "كېڭەيتتى" سۆزلىرى بىلەن مىساللاندۇرغان مەھمۇد كاشغەرىي، تۆت ھەرپلىك پېئىللارغا borbattı "كەينىگە سۇردى"، törpitti "ئىكەكلەتتى، چوپسلاتتى"، bagdattı "چاپۇتلاتتى، چىرماق سالدۇردى" قاتارلىق تۇرلەنگەن پېئىللارنى مىسال قىلىپ كۆرسەتكەندىن كېيىن، ھەقىقىي مۇزائەفلىك دەپ قارىغان شۇ پېئىللارنى بېرىدۇ: şuvşaşdı "پىچىرلاشتى"، kogşaşdı "بوشاشتى، پۇسسىدە بولدى"، kovşaşdı "پارقىرىتىشتى"، kevşeşdi "كۆشەشتى".

بۇ بابتا ھەرپىي ئىللەتلەردىن ى (يا) ھەرپى بىلەن باشلانغان پېئىللارغا yarpattı "يەر دەسسىدى، ئۇڭلاندى؛ ئۆستى، چوڭ بولدى، چوڭايدى"، yelpetti "نەمدەتتى، نەمدىدى، ئىۋىتتى"، yünçitti "رەنجىتتى، ئاغرىتتى، ئازار بەردى"، yaprattı "يوپۇردى" ۋە باشقىلار؛ [ŋ] تاۋۇشىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان پېئىللارغا ıŋrattı "ئىڭراتتى"، meŋdetti "يۇلدۇردى، يۈگۈزلاتتى"، çıŋrattı "جىرىڭلاتتى، جاراڭلاتتى"، yaŋrattı "ياڭراتتى"، yaŋşattı "ئايلاندۇردى، قايدۇردى"، yuŋlattı "قىرقىتتى، يۇڭ قىرقىتتى" قاتارلىق مىساللارنى بەرگەندىن كېيىن، مەھمۇد كاشغەرىي بۇ پېئىل شەكىللىرىنىڭ تۇرلىنىشىگە دائىر بىرمۇنچە قائىدىلەرنى بايان قىلىدۇ.

[y] ئۇزۇك تاۋۇشى بىلەن باشلانغان سۆزلەردىن تەشكىل تاپقان تۆتىنچى بۆلۈم "كىتابۇل مىسال" دەپ ئاتالغان. ئەرەبچىنىڭ قائىدىسى بويىچە ي ھەرپى ھەرپىي ئىللەتتۇر. ئەرەب تىلىدا بۇ ھەرپتىن تەركىب تاپقان سۆزلەرنىڭ تۇرلىنىشىدە بىرمۇنچە ئىستىسنالىقلار مەۋجۇتتۇر. مەھمۇد كاشغەرىي ئەرەب تىلىدىكى بۇ ھادىسىنى تۈرك تىلىغا تەدبىقلاپ، [y] تاۋۇشى بىلەن باشلانغان تۈركچە سۆزلەرنى ئايرىم بىر بۆلۈمدە بەرگەن. بۇ بۆلۈم yap "ھەرقانداق بىر دۆگىلەك نەرسە"، yap "جاۋىغا"، yıp "يىپ" سۆزلىرى بىلەن باشلىنىدۇ. ئەرەب يېزىقى بويىچە، ئىككى ھەرپلىك بۇ سۆزلەردىن كېيىن ئۈچ، تۆت، بەش ھەرپلىك سۆزلەرنى تىزىپ كۆرسەتكەن مەھمۇد كاشغەرىي، بەزى تۈركىيچە سۆزلەرنى ئەرەبچە ۋەزىنلەرگە مۇۋاپىق بىر شەكىلدە بېرىشكە تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن.

بۇ بۆلۈمنىڭ ئىسىملار قىسمىدىن كېيىن پېئىللار قىسمى باشلىنىدۇ. [y] تاۋۇشى بىلەن باشلانغان پېئىللارمۇ بەئەينى ئىسىملاردەك ئىككى ھەرپلىكلەردىن باشلاپ بېرىلگەن. باشقا بۆلۈملەردىكى پېئىللاردىكىدەك، بۇ بۆلۈمدىكى پېئىللارمۇ ئېنىق ئۆتكەن زامان ئۈچىنچى شەخس بىرلىك شەكلىدە بېرىلگەن. پېئىلنىڭ مەنىسى

جۈملە، ئىدىئوم، ماقال-تەمسىل، نەزمىي ئەسەرلەردىن تاللانغان مىساللار ئارقىلىق ئىزاھلانغاندىن كېيىن، پېئىللارنىڭ (-ار\-ەر) لىق سۈپەتداش شەكلى بىلەن (-ماق\-مەك) لىك ئىسىمداش شەكىللىرى كۆرسىتىلگەن. بۇ بۆلۈمدە مەھمۇد كاشغەرىينىڭ پېئىللارنى قانداق بەرگەنلىكىنى yaptı ماددىسىدا كۆرۈپ ئۆتەيلى:

yaptı ياپتى، قويدى، قۇردى؛ ئەتتى. Er kapug yaptı ئادەم قوۋۇقنى ياپتى؛ Er tor yaptı ئادەم (قۇش ۋە باشقىلارنى تۇتۇش ئۈچۈن) تور قۇردى؛ İşler ötmek yaptı خوتۇن (تونۇرغا) نان ياپتى؛ Er tam yaptı ئادەم تام ئەتتى، تام سالدى؛ yapar-yapmak

"كىتابۇل مىسال" بۆلۈمىدىكى باشقا پېئىللار ھەرپ سانى، ھەرىكەلىرى، ئۈچۈق ياكى يېپىق بوغۇملۇقلىقى، ئاخىرقى ھەرپلىرىنىڭ ھەرپىي ئىللەت بولۇش-بولماسلىقىدەك ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن، بابلارغا ئايرىپ بېرىلگەن.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ بەشىنچى بۆلۈمى "كىتابۇ زەۋاتىس سالاسە" بۆلۈمى بولۇپ، بۇ بۆلۈمدە ئوتتۇرىسىدا ئەرەب ئېلىپبەسىدىكى ا (ئېلىف)، و (ۋاۋ)، ى (يا) ھەرپلىرىدىن بىرى بولغان سۆزلەر ئىزاھلانغان ۋە مىساللاندۇرۇلغان بۆلۈمدۇر. بۇ بۆلۈم، تەركىبىدە مەزكۇر ئۈچ ھەرپتىن بىرى كەلگەن سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغاچقا، مەھمۇد كاشغەرىي بۇ بۆلۈمنى "ئۈچ ھەرپلىكلەر بۆلۈمى" دەپ ئاتىغان. ئىككى ھەرپلىك ئىسىملار بىلەن باشلانغان بۇ بۆلۈمدە، دەسلەپ ئۈندەش سۆزلەر بېرىلگەن: tah tah "لاچىن ئۇچۇرۇلغاندىن كېيىن چاقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئۈندەش سۆز"، çuh çuh "ئاتنى ماڭدۇرۇش ۋە ئىتتىكلىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئۈندەش سۆز"، kâh kâh "ئىتنى چاقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئۈندەش سۆز"، mah "مە، ئال، مەنىلىرىنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى سۆز".



✤ نەيزىلىك پالۋان

ئوتتۇرىدىكى ا (ئېلىف)، و (ۋاۋ)، ى (يا) ھەرپلىرى ساكىنلىك ئوقۇلىدىغان (بوغۇم ئاخىرى بولۇپ كەلگەن) سۆزلەردىن تەشكىل تاپقان بابنى tüp "تۈپ، كۆتەك، ھەرقانداق بىر نەرسىنىڭ تۈۋى"، top "توپ، پومزەك؛ بۇ 'توپىق' سۆزىنىڭ قىسقارتىلمىسى"، çöp "دۇغ، دۇر، تىرىپ ~ تىلىپ؛ ھەرقانداق نەرسىنىڭ دۇغى، دۇرى" ۋە

باشقىلار بىلەن باشلىنىدىغان مەھمۇد كاشغەرىي، ئارقىدىن ھەرپىي ئىللەت بىلەن ئاخىرلاشقان سۆزلەر ئۈچۈن boy "يىگىلى بولىدىغان بىر خىل ئوت، ئوغۇزچە"، böy "ئۆمۈچۈكنىڭ بىر تۈرى"، boy "قەبىلە، ئۇرۇق"، toy "قارارگاھ، قوشۇن قارارگاھى" ۋە باشقىلارنى كۆرسىتىدۇ. بۇ بۆلۈمنىڭ يەنە بىر بابى yap yup "ھىيلە، ھىيلە-مىكىر"، yut "جۇت، قىشتا ھايۋانلارنى سوغۇقتا توڭلىتىپ ئۆلتۈرىدىغان جۇدۇن"، yar "يار"، yog "نەزىر، ئۆلۈك كۆمۈلگەندىن كېيىن ئۈچ كۈنگىچە ياكى يەتتە كۈنگىچە بېرىلىدىغان ئاش"، yel "يەل، شامال" كەبى سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان مىسال (ا 'ئېلىف'، و 'ۋاۋ'، ى 'يا' ھەرپلىرىدىن بىرى بىلەن باشلانغان سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان) بابىدۇر. بۇ بۆلۈمدە تۈرلۈك ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن قولغا ئېلىنغان لۇغەت بايلىقى ئىچىدە sav "ماقال، ئاتىلار سۆزى"، nag "تىمساھ"، nag yılan "ئەجدىھا"، bal "بال، ھەسەل" قاتارلىق سۆزلەرمۇ بار.

ئاخىرى ھەرپىي ئىللەتلىك سۆزلەر بابىدا bay "باي"، Bay Yıgaç "باي، باي-يىغاچ، باي-ياغاچ، كۇچا بىلەن ئۇچ ئارىسىدا، ئۇچقا يېقىن بىر يەرنىڭ نامى"، tay "تاي"، say "ساي"، say yarık "تەگكىلىك ساۋۇت"، Kay "تۈركىي قەبىلىلەردىن بىرى" ۋە باشقا سۆزلەرنى بەرگەن مەھمۇد كاشغەرىي، ھەرپىي ئىللەت بىلەن باشلانغان سۆزلەر بابىدا بولسا، yap yup "ھىيلە، ھىيلە-مىكىر" سۆزىنى يەنە بىر قېتىم بەرگەندىن كېيىن yat kişi "يات، ئەجنەبىي، يات كىشى"، yat "يادا، بۇ بىر خىل سېھىرگەرلىك بولۇپ، يامغۇر، شامال ۋە باشقىلارنى تىلەش ئۈچۈن مەخسۇس تاشلار (يادا تاشلار) ياردىمى بىلەن سېھىر قىلىنىدۇ"، yaz "ياز پەسلى"، yas "زىيان، زەرەر"، yas "ئۆلۈم، ھالاكەت" ۋە باشقا سۆزلەرنى بېرىدۇ. بۇ بۆلۈمدىكى يەنە بىر بابتا، ئوتتۇرىسىدىكى و (ۋاۋ) ھەرپى [v] ئوقۇلىدىغان سۆزلەر قاتارىدا kızıl çüvüt "قىزىل بوياق"، al çüvüt "ھال بوياق"، kavut "تېرىق ئۇنىغا ياغ، شېكەر ئارىلاشتۇرۇلۇپ ئېتىلىدىغان ۋە تۇغۇتلۇق ئاياللارغا بېرىلىدىغان بىر خىل تاماق" سۆزلىرى بېرىلىدۇ.

ئوتتۇرىسى ساكىنلىق سۆزلەرگە sanduvaç "بۇلبۇل"، bulgayuk "بۇلغاق، بۇلغانغان، لاي" دېگەن مىساللارنى بەرگەن مەھمۇد كاشغەرىي بۇ بۆلۈمنىڭ ئىسىملار قىسمىنى ئالتە ھەرپتىن تەشكىل تاپقان boyunduruk "بويۇنتۇرۇق"، muyançılık "ئارىچىلىق، سالاچىلىق" ۋە باشقا سۆزلەر بىلەن ئاخىرلاشتۇرىدۇ.

ئۇندىن كېيىن ئۈچ ھەرپلىكلەر بۆلۈمىدىكى پېئىللاردىن تەشكىل تاپقان سۆزلەرگە دائىر مىساللار بېرىلىدۇ. ھەر بۆلۈمنىڭ باش قىسمىدىكىدەك، بۇ

قىسمىدىكى سۆزلەرمۇ ئىككى ھەرپتىن تەشكىل تاپقان پېئىللار بىلەن باشلىنىدۇ: keçti "كەچتى، كېچىكتى"، burdı "پۇرىدى"، berdi "بەردى"، tardı "تاراتتى، تارقاتتى" ۋە باشقىلار. ھەرپىي ئىللەت بىلەن باشلانغان پېئىللار بابىدا yerdi "يىرگەندى؛ تىللىدى، ھاقارەتلىدى؛ يىردى"، yördi "يەشتى"، yeldi "يېپىلدى" سۆزلىرى بېرىلگەن. ئوتتۇرىسى ھەرپىي ئىللەتلىك پېئىللار بابىدا buyurdı "بۇيرۇدى"، bakırdı "ۋارقىرىدى"، taturdı "تېتىتتى"، tetürdi "دېدۈردى"، tozardı "توزدى، توزىدى" ۋە باشقا پېئىللار بېرىلگەن. ا (ئېلىف)، و (ۋاۋ)، ى (يا) ھەرپلىرىدىن بىرى بىلەن باشلانغان (مىسال) پېئىللار ئۈچۈن yayıktı "يازلاشتى، يازغا ئۆرۈلدى"، yayıldı "ئىرغاڭلىدى ~ ئېغاڭلىدى، يېپىلدى، تارقالدى" پېئىللىرى بېرىلگەن.

تۆت ھەرپلىك پېئىللار بابىدا tayturdı "تايدۇردى"، tuyturdı "تۇيدۇردى~بىلدۈردى"، kayturdı "ھېسداشلىق قىلدۇردى، كۆيۈندۈردى"، kaytardı "قايتۇردى" پېئىللىرى بىلەن باشلىنىدىغان مەھمۇد كاشغەرىي تۈرلۈك ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن بېرىلگەن پېئىللارنى مىساللاندۇرغان چاغدا kurgulandı "يېنىكلىك قىلدى"، bürgelendi "ئاچچىقىدىن بۈرگىدەك سەكرىدى"، bilgelendi "ئۆزىنى بىلىملىك قىلىپ كۆرسەتتى، بىلگىلەندى"، tilkülendi "تۈلكىلىك قىلدى، تۈلكىلەندى" دېگەندەك پېئىللارنىڭ خاس تۈرلىنىشىنىمۇ كۆرسىتىپ ئۆتكەن. [y] تاۋۇشى بىلەن باشلانغان پېئىللار بابىدا yakrılandı "ياغ ئالدى، ياغ يىغدى، ياغلاندى"، yuvgalandı "شوخلاشتى"، yufkalandı "خۇشامەت قىلدى" ۋە باشقا پېئىللار بېرىلگەن. بۇ بۆلۈمنىڭ ئالتە ھەرپلىك پېئىللارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئاخىرقى بابى saraguçlandı "بېشىنى پۈركىدى"، bilezüklendi "بىلەزۈك سالدى، بىلەزۈكلەندى"، sayramlandı "(سۇ) تېپىزلەشتى"، katunlandı "خېنىملاشتى، پادىشاھنىڭ خانىمى بولدى"، kagunlandı "قوغۇنلۇق بولدى، قوغۇنغا ئېرىشتى" ۋە باشقا پېئىللار بىلەن تاماملىنىدۇ.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئالتىنچى بۆلۈمى "كىتابۇ زەۋاتىل ئەربائا"، يەنى تۆت ھەرپلىك سۆزلەر بۆلۈمىدۇر. ا (ئېلىف)، و (ۋاۋ)، ى (يا) ھەرپلىرى بىلەن ئاخىرلاشقان سۆزلەر ئەمەلىي مىساللار ۋە مۇناسىۋەتلىك مەلۇماتلار ئارقىلىق ئىزاھلانغان بۇ بۆلۈم ئىككى ھەرپتىن تەركىب تاپقان be "قوينىڭ مەرىگەن ئاۋازى"، bu "بۇغ، ھور"، bu "بۇ"، bi "بىيە، بايتال" ۋە باشقا سۆزلەر بىلەن باشلانغان. بۇ بۆلۈمنىڭ ا (ئېلىف)، و (ۋاۋ)، ى (يا) ھەرپلىرىدىن بىرى بىلەن باشلانغان (مىسال) سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بابىدا، va "ۋاھ~ۋاي"، ya "يا،

يايِ“، ya ”ئىنكارنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى ســۆز“ سۆزلىرىنى بەرگەن مەھمۇد كاشغەرىي، تۈرلۈك ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن kata ”قاتا، قېتىم، نۆۋەت“، kayu ”قايسى“، keçe ”كېچە“، keçi ”ئۆچكە“، törü ”تۆرۈ، رەسىم-يوسۇن، قائىدە“، teri ”تېــرە“، tamu ”تومــۇغ، دوزاخ“، kemi ”كېمە“ قاتارلىق نۇرغۇن ســۆزنى تىزىپ كۆرســتىدۇ. ئۈچ، تۆت، بەش ھەرپلىك سۆزلەرنى ئايرىم-ئايرىم بابلار بويىچە تىزىپ كۆرسەتكەندىن كېيىن، çançarya ”قۇشقاچ“، söklünçü ”كاۋاپ“، turumtay ”يىرتقۇچ ئۇۋچى قۇشلاردىن بىرىنىڭ ئېتى“ كەبى ئىسىملارنى بەرگەن مەھمۇد كاشــغەرىي ا (ئەلىف)، و (ۋاۋ)، ى (يا) ھەرپلىرى بىلەن ئاخىرلاشــقان پېئىللارنـــى قولغا ئالىدۇ. تـــۆت ھەرپلىكلەر بۆلۈمىنىڭ پېئىللار قىســمىمۇ taydı ”تايدى، تېيىلدى“، tuydı ”تۇيدى، ســەزدى“، tıydı ”تىيدى، توستى“، toydı ”تويدى“ قاتارلىق ئىككى ھەرپتىن تەركىب تاپقان پېئىللار بىلەن باشــلىنىدۇ ۋە بۇ تۈردىكى پېئىللارنىڭ مورفولوگىيىلىك شەكىللىرى تەتقىق قىلىنىدۇ.

ئىككـــى ھەرپلىك پېئىللاردىن كېيىن apıdı ”يوشــۇردى“، atadı ”ئاتىدى، لەقەم قويدى“، utadı ”يوپۇرماق كەســتى؟“، ötedi ”ئۆتىدى، تۆلىدى“، tiledi ”تىلىدى“، süledi ”ئۇرۇش قىلدى، قوشۇن تارتتى“ كەبى ئۈچ ھەرپتىن؛ burbadı ”چىگىشلەشــتى، كېچىكتـــى“، törpidi ”تۆرپىكلىدى، چوپىســلىدى“، sıgtadı ”يىغلىدى“ كەبى تـــۆت ھەرپتىن؛ Tübütledi ”تىبەت ھېســابلىدى“، kiritledi ”قۇلۇپلىدى“، çanaçladı ”ئاجىز ھېســابلىدى، بوشــاڭ كــۆردى“، kulaçladı ”غۇلاچلىدى“ كەبى بەش ھەرپتىن تەركىب تاپقان سۆزلەر بېرىلىدۇ.

بۇ بۆلۈمدىمۇ [y] تاۋۇشــى بىلەن باشــلانغان پېئىللارنـــى ئايرىم بىر بابتا بەرگەن مەھمۇد كاشــغەرىي yagırladı ”يېغىرىنى ساقايتتى“، yavuzladı ”ياۋۇز دەپ ھېســابلىدى، يامان كــۆردى“، yazukladı ”ئەيىبلىـــدى، جازاغا تارتتى“، yitikledi ”(يىتتۈرۈپ قويغان نەرســىنى) ئىزدىدى“ دېگەندەك ســۆزلەرنى باش ماددىدا كۆرستىدۇ.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ يەتتىنچى بۆلۈمى مەھمۇد كاشغەرىي تەرىپىدىن ”كىتابۇل غۇننە“ دەپ ئاتالغان، تەركىبىدە دىماغ تاۋۇشــى (ŋ تاۋۇشـــى ياكى nç تاۋۇش گۇرۇپپىســـى) بار ســۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغــان غۇننىلىكلەر بۆلۈمىدۇر. بۇ بۆلۈمنىڭ بېشــىدا، تەركىبىدە دىماغ تاۋۇشى بار ســۆزلەرنىڭ ج (جىم) [nç] ھەرپلىك ياكى ك (كــەف) [ŋ] ھەرپلىك دەپ ئىككىگە ئايرىلىدىغانلىقىنى ئىپادە قىلغان مەھمۇد كاشــغەرىي بۇ تاۋۇشلارنىڭ سۆز ئوتتۇرىسىدا ياكى سۆز ئاخىرىدا كېلىدىغانلىقىنى يازىدۇ.



✤ ئورخون ئابىدىلىرىدىن ئايرىم كۆرۈنۈش

بۇ بۆلۈمنىڭ ئىككى ھەرپلىكلەر بابىنى böŋ "مۆڭ، كالانپاي"، baŋ "پاك، ۋاڭ"، teŋ "تەڭ، باراۋەر؛ پۇرسەت"، taŋ "ئىملىق سۆز: توڭ؛ تاڭ، سەھەرۋاقتى؛ ئەگلەك؛ خارابە" سۆزلىرى بىلەن باشلىغان مەھمۇد كاشغەرىي ئىككى ھەرپتىن تەركىب تاپقان باشقا سۆزلەرنى بەرگەندىن كېيىن، [y] بىلەن باشلانغان yaŋ "ئەندىزە، قېلىپ"، yuŋ "ئۆپكىگە چاپلاشقان ئىچ گۆش"، yuŋ "يۇڭ؛ ئارغۇ، ياغما، قارلۇق تىللىرىدا پاختا"، yeŋ "يەڭ، كىيىمنىڭ يېڭى"، yiŋ "ماڭقا، پوتلا" سۆزلىرىنى بېرىدۇ.

باشقا بۆلۈملەردىكى سۆزلەرگە ئوخشاش غۇننىلىك سۆزلەرنىمۇ ئۆز دەۋرىنىڭ گراماتىكىلىق قائىدىلىرىگە ئاساسەن تۈرلۈك ئالاھىدىلىكلىرى جەھەتتىن تەتقىق قىلغان مەھمۇد كاشغەرىي، ھەرىكەلەر بىلەن ئىپادىلەنگەن سۆزلەرنى ئوچۇق ۋە يېپىق بوغۇملۇقلىقى بويىچە قولغا ئالىدۇ: mıŋar "بۇلاق (ئوغۇزچە)"، teŋiz "دېڭىز"، toŋuz "توڭگۇز"، meŋiz "مەڭىز"، siŋek "پاشا، چىۋىن".

دىماغ تاۋۇشى بىلەن ئاخىرلاشقان سۆزلەرگە çebiŋ "كىچىك تۆمۈر چوماق، تۆمۈر ھاسا"، sidiŋ "بىر كۆلنىڭ نامى"، kadıó "قېيىن دەرىخى" ۋە باشقا مىساللار؛ [y] بىلەن باشلىنىپ، [ŋ] بىلەن ئاخىرلاشقان سۆزلەرگە yebeŋ "قوملۇق يەر، پاتقاق"، yeteŋ "يۇڭ ئاتقۇچىنىڭ ياسى؟" كەبى مىساللار بېرىلگەندىن كېيىن، تەركىبىدە [ŋ] تاۋۇشى بار سۆزلەر بۆلۈمى ئاخىرلىشىدۇ.

تەركىبىدە [nç] تاۋۇش گۇرۇپپىسى بار سۆزلەر يەتتىنچى بۆلۈمنىڭ ئايرىم بىر بابى قاتارىدا بېرىلگەن. ئورخون ئابىدىلىرىدە مەخسۇس بىر ھەرپ بىلەن ئىپادىلەنگەن بۇ تاۋۇش گۇرۇپپىسىنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي تەرىپىدىن ئايرىم بىر بابتا قولغا ئېلىنىشى دىققەتكە سازاۋەردۇر. Birinç "بىرىنچى" سۆزى بىلەن باشلانغان بۇ سۆزلەر تىزمىسىدا، körünç "تاماشىبىن، كۆرگۈچى"، bezinç "يۇمغاق، يىپەك ياكى تاختا يىپ كاللىكى"، bezenç "دورا ياساشتا ئىشلىتىلىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك"، sevinç "سۆيۈنچ"، külünç "كۈلكە" قاتارلىق سۆزلەر بېرىلگەن. [y]

بىلەن باشلىنىپ [nç] بىلەن ئاخىرلاشقان سۆزلەرگە Yafınç "ئىلىغا يېقىن بىر يەر نامى"، yükünç "يۈكۈنچ، ناماز، ئىبادەت" مىساللىرى بېرىلگەن.

تەركىبىدە دىماغ تاۋۇشى بار ئىسىملارنى ھەرپ سانى ۋە ھەرپىي ئىللەتلىكلىكى جەھەتلەردىن تەپسىلىي تۈرگە ئايرىپ كۆرسەتكەندىن كېيىن، مەھمۇد كاشغەرىي ئوخشاش ماھىيەتتىكى پېئىللارنى قولغا ئالىدۇ. تەركىبىدە دىماغ تاۋۇشى بار پېئىللار قىسمى ئىككى ھەرپلىك teŋdi "پەرۋاز قىلدى، ئۇچتى"، taŋdı "تاڭدى"، toŋdı "توڭدى ~ توڭلىدى"، siŋdi "سىڭدى" ۋە باشقا پېئىللار بىلەن باشلىنىدۇ. ئارقىدىنلا [y] تاۋۇشى بىلەن باشلانغان yeŋdi "يەڭدى" سۆزى بېرىلىدۇ. تەركىبىدە دىماغ تاۋۇشى بار پېئىللاردىن ئۈچ ھەرپلىك، تۆت ھەرپلىك، بەش ھەرپلىك پېئىللار بىلەن بۇ ماھىيەتتىكى پېئىللارنىڭ [y] تاۋۇشى بىلەن باشلانغانلىرى ئايرىم-ئايرىم بابلاردا كۆرسىتىلگەندىن كېيىن، غۇننىلىكلەر بۆلۈمى ئاخىرلىشىدۇ.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئەڭ ئاخىرقى بۆلۈمى ئىككى ساكىن بىللە كەلگەن سۆزلەر بۆلۈمى بولۇپ، بۇ بۆلۈم تۈركىي تىلىدىكى تەركىبىدە ئىككىدىن ئارتۇق ئۈزۈك تاۋۇش بىللە كەلگەن سۆزلەر بىلەن مۇناسىۋەتلىكتۇر. بۇ ئالاھىدىلىكتىكى سۆزلەرگە eldrük "ئوغرى تىكەن ياكى تۆمۈر تىكەن ئۇرۇقى"، örtmen "ئۆگزە"، örtgün "چەش"، arslan "ئارسلان، شىر"، oldrum "كۆتۈرەم، ئۆلەرمەن، پالەچ" مىساللىرىنى بەرگەن مەھمۇد كاشغەرىي، تەركىبىدە ئۈچ ئۈزۈك تاۋۇش ئارقا-ئارقىدىن بىللە كەلگەنلىكتىن Türkmen "تۈركمەن"، sandruş "جۆيلۈشتى،



تالاش ـ تارتىش قىلىشتى»، porsmuk «بورسۇق ياكى قاشقا ئۇغلاق» ۋە ئاتىسىنىڭ يۇرتىنىڭ نامى Barsgan سۆزىنىمۇ مۇناسىۋەتلىك بابلارغا ئايرىپ تەتقىق قىلغان.
تەركىبىدە ئۈچ ئۇزۇك تاۋۇش بىللە كەلگەن پېئىللار alktı «ئالدۇرۇپ قويدى، يوقاتتى، يوقىتىپ قويدى»، ürkti «ئۈركۈدى»، irkti «يىغدى، توپلىدى»، sürçdi «سۈرۈندى، پۇتلاشتى» كەبى تۈرلۈك مىساللار بىلەن قولغا ئېلىنغان. بۇ تۈردىكى پېئىللاردىن بەش ھەرپلىكلىرىگە andgardı «ئانت ئىچكۈزدى، قەسەم قىلدۇردى»، kirtgündi «ئىسپاتلىدى، ئىقرار قىلدى» مىساللىرى بېرىلگەن.
بۇ بۆلۈمدىكى ئىسىم ۋە پېئىللارنى تۈرلۈك ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن بابلارغا ئايرىپ كۆرسەتكەن مەھمۇد كاشغەرىي yaltga «زاڭلىق، مەسخىرە»، yaldruk «يالتىراق»، yumurtga «يۇمۇرتقا، تۇخۇم»، yorttı «يۇگۈرتتى، ئاتلىق يۇگۈرتتى»، yırttı «يىرتتى»، yaşarttı «ياشارتتى»، yoldradı «يالتىرىدى، پارلىدى»، savçı «پەيغەمبەر، ئەلچى»، kerjü «تۆپەكتە ئېتىش ئۈچۈن تەييارلانغان لاي قۇملاق»، utanç «ئۇيالغۇدەك ئىش (ئوغۇزچە)» ۋە باشقا سۆزلەرنى بېرىدۇ. ئەڭ ئاخىرىدا yinçgelendi «خۇشامەت قىلدى، بويسۇندى؛ ھەرىمگە ئالدى» سۆزىنىڭ ئىزاھىنى Kul teŋrige yinçgelendi «بەندە تەڭرىگە بويسۇندى، يەنى، بەندە ئاللەمنى ياراتقۇچى تەڭرىگە بويسۇنۇپ، دۇنيانى تەرك ئېتىپ، ئىبادەت قىلدى، روزا تۇتتى، ناماز ئوقۇدى ۋە بويسۇندى» دېگەن مىسال بىلەن ئاخىرلاشتۇرغاندىن كېيىن، مەھمۇد كاشغەرىي ھەم سەككىزىنچى بۆلۈمنىڭ، ھەمدە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» نىڭ تاماملانغانلىقىنى تۆۋەندىكىچە بايان قىلىدۇ:

«ئىككى ساكىن بىر يەردە كېلىدىغان بۆلۈم تۈگىدى. بۇ سەككىز بۆلۈمنىڭ ئاخىرقىسىدۇر. ئاللەمنى ياراتقۇچى ۋە تەربىيىلىگۈچى تەڭرىگە ئالقىشلار بولسۇن.
ھۈسەيىن ئوغلى مەھمۇد ئېيتىدۇكى: تۈركىي تىللارنىڭ سۆزلۈكلىرىنى توپلاش، قائىدە ۋە ئاساسلىرىنى بايان قىلىش، پەرقلىرىنى ئايدىڭلاشتۇرۇش، بۆلۈملەرگە بۆلۈشنى كىتابنىڭ بېشىدا شەرت قىلغانىدۇق. بۇ سۆزىمىز بەجا كەلدى، ئارزۇيىمىز ئەمەلگە ئاشتى. ئوشۇقچە، ئورۇنسىز ۋە كېرەكسىز بولغانلىرىنى كىتابتىن چىقىرىپ تاشلىدىم. ئەمدى كىتاب ئۇزاق زامانلارغىچە كەڭ تارقالسۇن، ئەبەدىي يادىكارلىق بولۇپ قالسۇن. كىتابىمىز مۇشۇ يەردە تاماملانسۇن.
تەڭرىگە ئەبەدىي ئالقىشلار بولسۇن. تەڭرىنىڭ ئەلچىسىگە ۋە ئۇنىڭ ئۇرۇق ـ ئەۋلادلىرىغا تەڭرىنىڭ چەكسىز رەھمىتى تەگسۇن.»

قال محمد بن [illegible] ولما وفينا ما شرطنا في مقدمة الكتاب أن
نجمع فيه لغات الترك و[illegible] عللها واصولها ونشرح اقيستها ونرتب
فصولها [illegible] واحرز المقصود ونبذت منها الزيادة
واللغو والسقط [illegible] فاستوى الكتاب على الامر وخلد ذخرا
للأبد [illegible] والحمد لله ابدا والصلاة على رسوله
سرمدا وعلى آله [illegible] فرغ من تعليقه العبد الفقير الى الله تعالى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ لۇغەت قىسمىنى تەشكىل قىلغان بۇ سەككىز بۆلۈم، ئۇن بىرىنچى ئەسىردىكى تۈركىي تىلىنىڭ لۇغەت بايلىقىنى كۆز ئالدىمىزغا نامايان قىلغان تەڭداشسىز بىر خەزىنە ماھىيىتىدىدۇر.

## 6.2. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سۆز بايلىقى

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۈركىي تىلغا قوشقان ئەڭ بۈيۈك تۆھپىسى، مىڭ يىل بۇرۇنقى تۈركىي تىلى ۋە دىئالېكتلىرىنىڭ سۆز بايلىقىنى ئەمەلىي مىساللار بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇشىدۇر.

قىلىنغان تۈرلۈك ستاتىستىكىلار نەتىجىسىدە، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سۆز بايلىقى ھەققىدە ئوخشاش بولمىغان سانلىق مەلۇماتلار ئوتتۇرىغا چىققان. گېرمان شەرقشۇناسى كارل بروككېلمان (Carl Brockelmann) تەرىپىدىن 1928-يىلى لېيپزىگتا نەشر قىلىنغان Mitteltürkischer Wortschatz nach Mahmūd al-Kāšġarīs *Dīvān Luġāt at-Türk* [ئوتتۇرا دەۋر تۈرك تىلى لۇغىتى — مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ناملىق



گېرمان شەرقشۇناسى كارل بروككېلماننىڭ «‹ئوتتۇرا دەۋر تۈركىي تىلى لۇغىتى› — مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ‹دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك›ناملىق لۇغىتى ئاساسىدا» دېگەن ئەسىرى

لۇغىتى ئاساسىدا] دېگەن ئەسەردە 7993 سۆز بېرىلگەن. «دىۋان»نىڭ بەسىم ئاتالاي (Besim Atalay) تەرىپىدىن ئىشلەنگەن ئۈچ توملۇق تەرجىمىسىنىڭ 1943-يىلى نەشر قىلىنغان ئىندېكسىدە 8783 سۆز بېرىلگەن. «دىۋان»نىڭ ئۆزبېكچە نەشرىدە 9222 سۆز بېرىلگەن. مەھمەت ۋەفا نالبانت (Mehmet Vefa Nalbant) نىڭ 2008-يىلى 2-ئايدا نەشر قىلىنغان Divanü Lugati't Türk Grameri-1 / isim [دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك گراماتىكىسى-1\ ئىسىم] ناملىق ئەسىرىدە بولسا، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە 5147

## «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىكى كىرمە سۆزلەر

مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە، تۈركىي تىلىغا خاس سۆزلەرنىلا ئەمەس، 11-ئەسىردىكى تۈركىي تىللارنىڭ ئورتاق لۇغەت بايلىقىنى توپلىغان. مەزكۇر لۇغەت بايلىقىدا ئۆز دەۋرىدىكى تۈركىي تىللاردا قوللىنىلغان كىرمە سۆزلەرمۇ بار.

ئۆز دەۋرىدىكى تۈركىي تىللاردا سۆز بېشىدا كۆرۈلمەيدىغان \z\، \r\، \n\، \m\، \l\، \h\، \d\ قاتارلىق ئۈزۈك تاۋۇشلار بىلەن باشلانغان dünüşke "ياۋا تۇدارى، ياۋا غەبناكۆك"، hulıŋ "رەڭلىك يىپەك رەخت"، lav "سۇرۇق"، maraz "قاراڭغۇ كېچە"، nag "تىمساھ"، rapçat "مەدىكار، ئىشلەمچى"، zaranza "زاراڭزا" دېگەنلەرگە ئوخشاش سۆزلەر كىرمە سۆزلەردۇر.

تۈرلۈك تىللاردىن قوبۇل قىلىنغان سۆزلەرگە ئۆرنەكلەر:

خەنزۇ تىلىدىن: çuz "چىندا ئىشلەنگەن، قىزىل رەڭلىك، زەر بېسىلغان يىپەك رەخت"، eşgüti "چىندە ئالاھىدە ئىشلەنگەن يىپەك رەخت"، limken "سېرىق بەكە"، mınguy "شىلىم"، sır "سىر"، şalaşu "چىن رەختلىرىنىڭ بىر خىلى"، tahçek "بىر خىل چىن يىپىكى"، züngüm "چىندا ئىشلەنگەن بىر خىل يىپەك رەخت..."

توخار تىلىدىن: çömerük "كۆزلىرى ياشلانغان، قىزارغان"، nag "تىمساھ"، ohak "ئۆرۈك قېقى سۇغا چىلىنىپ نەييارلانغان ئىچىملىك..."

سوغدى تىلىدىن: badıç "بېدىش"، beçküm "ئۆينىڭ سۇپىسى"، didim "نىكاھ كېچىسى كېلىنگە كىيدۈرۈلىدىغان ئوتۇغات، تاج"، ertüt "بەگكە ھۇزۇرىدا سۇنۇلغان ھەدىيە"، suburgan "گۆرىستان، گۆرلۈك، موسۇلمان بولمىغانلارنىڭ گۆرلۈكى"، şük "شۈك، تىنچىتىش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان سۆز"، zarguncmund "بىر خىل رەيھان گۈلى..."

پارس تىلىدىن: aftabı "ئۆيرۈق؛ چىلەك"، merdek "ئېيىق كۈچۈكى"، nayruz "نورۇز..."

موڭغۇل تىلىدىن: aluçın "يېگىلى بولىدىغان بىر خىل بوغۇملۇق ئوت"، uragun "ھىندىستاندىن كەلتۈرۈلىدىغان بىر خىل دورا..."

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىكى 8500 دىن ئارتۇق سۆزنىڭ ئىچىدە، يۇقىرىدا بېرىلگەن ئۆرنەكلەردىكىدەك 150 ئەتراپىدا كىرمە سۆز بارلىقى ئېنىقلاپ چىقىلغان. مەھمۇد كاشغەرىي بۇ سۆزلەرنىڭ مەنبەسىنى كۆرسىتىپ بېرىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، قايسى تۈركىي تىلدا ئىشلىتىلىدىغانلىقى ھەققىدىمۇ مەلۇمات بەرگەن.

(بۇ يەردە بېرىلگەن ماتېرىياللارنى تەمىنلىگەن پروفېسسور، دوكتور ئوسمان فىكرى سەرتكاياغا رەھمەت ئېيتىمەن)

ئىسىم ۋە 3477 پېئىل بولۇپ، جەمئىي 8624 سۆزنىڭ ماددا بېشى قىلىپ بېرىلگەنلىكى ئىپادە قىلىنغان. بېرىلگەن سانلىق مەلۇماتلارنىڭ ئوخشاشماسلىقىدىكى سەۋەب شۇكى، بەزى ئەسەرلەردە، ماددا بېشى سۆزلىرىدىن باشقا، ماددا ئىچىدىكى مىساللاردا كۆرۈلگەن سۆزلەرنىمۇ سۆز بايلىقىغا قوشۇۋېتىلىشى ۋە ئۇلارغا ماددا بېشى سۆزلىرى قاتارىدا مۇئامىلە قىلىنىشىدۇر.

«دىۋان»نىڭ سۆز بايلىقىدا، ئومۇمىي تۈركىي تىلىغا خاس سۆزلەر بېرىلىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئۇيغۇر، ئوغۇز، تۈركمەن، قىرغىز، چىگىل، ياغما، ئارغۇ ۋە باشقا تۈرك قەبىلىلىرىنىڭ ئۆزلىرىگە خاس سۆزلىرىمۇ بېرىلگەن. مەھمۇد كاشغەرىي بۇنىڭ بىلەنلا قانائەتلىنىپ قالمىغان، ئۇ ئەسىرىدە يەنە تۈرك دىئالېكتلىرى، ھەتتا يەرلىك شېۋىلىرىدە قوللىنىلىدىغان سۆزلەرگىمۇ ئورۇن بەرگەن.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ دەسلەپكى بەتلىرىدىلا ئەسىرىگە كىرگۈزمەكچى بولغان سۆز بايلىقىنىڭ دائىرىسى ھەققىدە توختالغان مەھمۇد كاشغەرىي، ئۆزىنىڭ ئالدىدا ئىككى يول بارلىقىنى ئىپادە قىلىدۇ. بىرىنچى يول، خەلىل بىن ئەھمەدىنىڭ «كىتابۇل ئەين» ناملىق ئەسىرىدىكىدەك، تىلدا قوللىنىۋاتقان سۆزلەر بىلەن بىللە، ئىستېمالدىن قالغان سۆزلەرنىمۇ ئەسەرگە كىرگۈزۈش. مەھمۇد كاشغەرىي ئەسىرىنىڭ مۇكەممەل بىر ئەمگەك بولۇشىنى نەزەرگە ئېلىپ، قوللىنىۋاتقان سۆزلەر بىلەن بىللە، ئىستېمالدىن قالغان سۆزلەرنىمۇ لۇغىتىگە كىرگۈزۈشنى ئويلىغانلىقىنى، لېكىن ئىستېمالدىن قالغان سۆزلەرنى لۇغىتىگە كىرگۈزمەي، ئىككىنچى يولنى تۇتقانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي بۇ يولنىڭ تېخىمۇ توغرا ئىكەنلىكىنى، مۇشۇنداق قىلغاندا لۇغەتتىكى سۆزلەرنى ئاسان تاپقىلى بولىدىغانلىقىنى، بۇ يولنى تاللاش ئارقىلىق كىتابىنى ئىخچاملاشتۇرغانلىقىنى يازىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»نى ئىسھاق بىن ئىبراھىمنىڭ «دىۋانۇل ئەدەب» ناملىق ئەسىرىدىن ئىلھاملىنىپ يازغان، دېگۈچىلەر بولسىمۇ، لېكىن «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ھەر جەھەتتىن مۇستەقىل بىر ئەسەردۇر. ئەڭ مۇھىمى، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تۈركىي تىلىنىڭ تۇنجى لۇغىتىدۇر. بۇ ھەقتە مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆزىمۇ «دىۋان»نى يېڭى قائىدە ۋە ئۆلچەملەرگە ئاساسەن تۈزگەنلىكىنى، ئۆزىدىن بۇرۇن ھېچكىمنىڭمۇ سۆزلەرنى بۇنداق تەرتىپتە ئورۇنلاشتۇرۇپ باقمىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»كە ئەينى ۋاقىتتىكى تۈركىي تىلى ۋە دىئالېكتلىرىنىڭ سۆز بايلىقىدىن توپلانغان ئىسىم، سۈپەت، ئالماش، رەۋىش، باغلىغۇچى، ئۈندەش، تىركەلمە ۋە پېئىللار ھازىرقى لۇغەتشۇناسلىق مېتودلىرىدىن پەرقلىق بىر مېتودتا ئورۇنلاشتۇرۇلغان. سۆزلەر ئېلىپبەلىك تەرتىپ

بويىچە ئەمەس، ھەرپ سانى ۋە ھەرپلەرنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن تىزىلغان. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ئەرەبلەرگە تۈركىي تىلىنى ئۆگىتىش مەقسىتىدە يېزىلغانلىقى ئۈچۈن مۇشۇنداق بىر مېتود قوللىنىلغان. «دىۋان»دا سۆزلەر ئەرەب

## خەلىل بىن ئەھمەد (718—791)

ئارۇز ۋەزنىنى سىستېمىلىق تەتقىق قىلغان مەشھۇر ئەرەب تىلشۇناسى. تولۇق ئىسمى ئەبۇ ئابدۇرەھمان ئەل خەلىل بىن ئەھمەد بىن ئەمر بىن تەمىم ئەل فەراھىدى.

خەلىل بىن ئەھمەد ئۆمانىدا تۇغۇلغان بولۇپ، گرامماتىكا، لېكسىكا، ئەدەبىيات، مۇزىكا قاتارلىق پەنلەرنىڭ تەتقىقاتىدا ئىلمىي مېتود ۋە نەزەرىيە جەھەتتە ياراتقان يېڭىلىقلىرى بىلەن تونۇلغان. بولۇپمۇ ئەرەب لۇغەتچىلىكىدە نۇرغۇن يېڭىلىق ياراتقان ۋە ئارۇز ۋەزنىنىڭ بىر بىلىم تارمىقى سۈپىتىدە شەكىللىنىپ تەرەققىي قىلىشىغا ئالاھىدە تۆھپە قوشقان.

ئىبتىشلاغا قارىغاندا بۇ زات ناھايىتى تالانتلىق بولۇپ، سۈرىيانىي يېزىقىدىن ساۋادى يوق تۇرۇپ بۇ يېزىقتىكى بىر ئەرەبچە تېكىستنى ئوقۇپ چىققانىكەن، گرېكچە بىلمەي تۇرۇپ گرېك تىلىدىكى بىر ھۆججەتنى يېشىپ ئوقۇغانىكەن. بىر خىل كۆز دورىسىنىڭ تەركىبىنى دورىنىڭ قېپىنى پۇراپلا بىلىۋالغانىكەن. رىۋايەت قىلىنىشىچە، خەلىل بىن ئەھمەد مەسچىتكە كىرىپ كېتىۋاتقاندا، پۈتۈن زېھنى سودا ـ سېتىقتا ئالدىنىي قېلىنىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدىغان بىر ماتېماتىكا فورمۇلاسى ئۈستىدە بولۇپ كېتىپ، تۈۋرۈككە ئۈسۈۋالغانىكەن ۋە شۇنىڭ بىلەن يارىلىنىپ، ئۆلۈپ كەتكەنىكەن.

ئەسەرلىرى: «كىتابۇن ـ ناكت ۋەش ـ شەكل» (مۇلاھىزە ۋە خاتىرە)، «كىتابۇل ئارۇز» (ئارۇز كىتابى)، «كىتابۇل ئىكا ۋە كىتابۇل ناغام فىل مۇسقا» (ئاكورد ۋە مۇزىكا كىتابى)، «كىتابۇل جۇمەل فىن نەھۋ» (گرامماتىكا ۋە جۈملە)، «رىسالە فى مانەل ھۇرۇف» (ياردەمچى سۆزلەر رىسالىسى)، «كىتابۇل ئەين» (ئەين كىتابى).

خەلىل بىن ئەھمەدنىڭ تۆرلۈك كىتابلاردا ساقلىنىپ قالغان شېئىرلىرى، خاتىم سالىھ ئەد ـ دامىن تەرىپىدىن «شۇئارا ـ ۋ مۇقىللۇن» ناملىق كىتابتا توپلانغان.

### «ئەين كىتابى»

ئەرەب لۇغەتچىلىكى ساھەسىدە يېزىلغان، شەكىل ۋە مەزمۇن جەھەتتىن ئۆزگىچە بىر لۇغەت. خەلىل بىن ئەھمەدنىڭ بۇ لۇغىتىنىڭ شۇ كەمگىچە يېزىلغان ئەرەبچە لۇغەتلەردىن پەرقى شۇكى، سۆزلەرنىڭ تۈنجى قېتىم سۆز يىلتىزىنى تەشكىل قىلغۇچى ئۈزۈك تاۋۇشلارغا ئاساسەن ئېلىپبەلىك تەرتىپكە قويۇلۇپ تىزىلىشىدۇر.

ئەرەب تىلىنىڭ ئالاھىدىلىكىگە مۇۋاپىق كېلىدىغان بۇ ئۇسۇل، ئەرەب لۇغەتچىلىكىدە ھازىرمۇ قوللىنىلماقتا.

ھەرپلەرنىڭ تەرتىپى، تاۋۇشلارنىڭ ئېغىز بوشلۇقىدىكى تەلەپپۇز قىلىنىش ئورنىغا ئاساسەن بەلگىلەنگەن. بوغۇز تاۋۇشلىرى ئېغىز بوشلۇقىنىڭ ئەڭ چوڭقۇر يېرىدىن چىقىدىغانلىقى ئۈچۈن، ھەرپلەر بوغۇز تاۋۇشلىرىدىن باشلاپ تەرتىپكە قويۇلغان ۋە سۆزلەرمۇ مۇشۇ تەرتىپ بويىچە تىزىلغان. مەزكۇر تەرتىپ بويىچە ئېغىز بوشلۇقىنىڭ ئەڭ ئارقا تەرىپىدىن چىقىدىغان تاۋۇش ئەين (ع) بوغۇز تاۋۇشىغا ۋەكىللىك قىلىدىغان بولغاچقا، قەدىمىي بىر ئەنئەنىگە ماس ھالدا، خەلىل بىن ئەھمەد لۇغىتىگە «كىتابۇل ئەين» دەپ نام قويغان. «كىتابۇل ئەين» نىڭ تولۇق نۇسخىسى 1980—1985 ـ يىللىرى مەھدى مەھزۇمى ۋە ئىبراھىم ئەس ـ سامەررائىلار تەرىپىدىن سەككىز جىلد قىلىپ نەشر قىلىنغان.

تىلىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن تىزىلغان بولسىمۇ، لېكىن بۇ سۆزلەر تۈركىي تىللارنىڭ مىڭ يىل بۇرۇنقى سۆز بايلىقىنى ئەكس ئەتتۈرگەنلىكتىن، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى "تۈركىي تىلىنىڭ خەزىنىسى" ماھىيىتىگە ئىگە قىلغان.

ئەڭ قەدىمكى يازما ھۆججەتلىرىمىز بولغان ئورخون ئابىدىلىرىدە قوللىنىلغان لۇغەت تەركىبى ئابىدىلەرنىڭ مەزمۇنى تۈپەيلىدىن بەلگىلىك ئۇقۇم ساھەلىرىنىلا ئىپادىلىگەن بولسا، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سۆز بايلىقى ئۈسۈملۈك ناملىرىدىن تارتىپ يېمەك-ئىچمەكلەرنىڭ ئىسىملىرىگىچە، كىيىم-كېچەك ناملىرىدىن تارتىپ ئۆينىڭ ھەرقايسى قىسىملىرىنىڭ ئىسىملىرىگىچە، بەدەن ئەزالىرىنىڭ



ئورخون ئابىدىلىرى

ناملىرىدىن تارتىپ ھايۋانات ئىسىملىرىگىچە، كونكرېت ياكى ئابستراكت ئۇقۇم ساھەلىرىنىڭ ھەممىسىنى دېگۈدەك ئۆز ئىچىگە ئالغان.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ خاس ئىسىملارنىمۇ ئەسەرگە كىرگۈزۈپ ئەتراپلىق ئىزاھلىشى ئەسەرنى ئېنسىكلوپېدىيىلىك لۇغەت، ھەتتا ئېنسىكلوپېدىيە ماھىيىتىگە ئىگە قىلغان. بۇلارنىڭ ئىچىدە شەھەر، يېزا-قىشلاق، تاغ، دەريا، دېڭىز كەبى جوغراپىيىلىك نامىلار بىلەن ئادەم ۋە ئۇرۇق-قەبىلە ئىسىملىرىمۇ بار.

بولۇپمۇ تۈرك قوۋملىرىنىڭ ناملىرى ئىزاھلانغان ماددىلاردا بېرىلگەن تەپسىلاتلىق مەلۇماتلار دىققەتكە سازاۋەردۇر. مەھمۇد كاشغەرىي بۇ نامىلارغا دائىر قىسقىلا تەبىر بېرىش ئورنىغا ئەتراپلىق مەلۇمات بېرىشكە، ھەمدە بەرگەن مەلۇماتلىرىنى ماقال-تەمسىللەر، نەزمىي پارچىلار ۋە بەزىدە ۋەقە-ھادىسىلەر ئارقىلىق ئىسپاتلاشقا تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن.

شۇنىسى قىزىقارلىقكى، پېئىللارنى ماددا بېشىدا دائىم ئۈچىنچى شەخس بىرلىك شەكلىدە (ogradı "يۆنەلدى، نىيەت قىلدى؛ تۇتۇندى، شۇغۇللاندى"، okradı "كىشنىدى"، ügridi "مىدىرلاتتى، تەۋرەتتى"، emridi "قىچىقلىدى"، evzedi "قارىلىدى، تۆھمەت قىلدى") بېرىپ كەلگەن مەھمۇد كاشغەرىي، نۆۋەت

öpsemek "ئۆپمەك، سۆيمەك" پېئىلىغا كەلگەندە، باشقا پېئىللارغا ئوخشاش öpsedi "ئۆپكۈسى كەلدى، سۆيگۈسى كەلدى" شەكلىدە ئەمەس، öpsedim "ئۆپكۈم كەلدى، سۆيگۈم كەلدى" شەكلىدە بەرگەن.

يەنە بىرمۇنچە سۆزلەرنىڭ مۇشۇ شەكىلدە بېرىلىشى كىشىنى، "مەھمۇد كاشغەرىي بەزى سۆزلەرنى ياخشى كۆرىدىكەن ۋە بۇنداق سۆزلەرنى ئۈچىنچى بىر كىشى ئۈچۈن قوللانغاندىن كۆرە، بىرىنچى شەخس بىرلىك شەكلىدە ئۆزى ئۈچۈن قوللىنىشنى ئەۋزەل كۆرگەن" دېگەن ئويغا كەلتۈرىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بۇ تۆردىكى سۆزلەرگە تۇتقان پوزىتسىيىسى ئۇنىڭ قىزىقچى ۋە خۇشچاقچاق بىر كىشى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۈچىنچى شەخس بىرلىك شەكلىنى بېرىش ئورنىغا بىرىنچى شەخس بىرلىك شەكلىنى بەرگەن ئاز ساندىكى ماددا بېشى پېئىللاردىن بەزىلىرى تۆۋەندىكىلەر:

**imledim** Men aŋar imledim (مەن ئۇنىڭغا كۆز قىستىم)
**körsedim** Men anı körsedim (ئۇنى كۆرگۈم كەلدى)
**keligsedim** Men saŋa keligsedim (ساڭا كەلگۈم كەلدى)
**ohşadım** Men anı ohşadım (مەن ئۇنى سىلىدىم)
**öpsedim** Men anı öpsedim (ئۇنى سۆيگۈم كەلدى)
**todurdum** Men anı todurdum (مەن ئۇنى تويغۇزدۇم)
**umundum** Men Teŋridin umundum (مەن تەڭرىدىن ئۈمىدلەندىم)

بۇنىڭدىن باشقا، مەھمۇد كاشغەرىي ئۈچىنچى شەخس بىرلىك شەكلىدە بەرگەن ماددا بېشى پېئىللىرىغا كەلتۈرگەن مىساللارنىمۇ ئومۇمەن پېئىلنىڭ ئۈچىنچى شەخس بىرلىك شەكلى بىلەن ئاخىرلاشتۇرىدۇ. لېكىن بەزى پېئىللارغا كەلتۈرگەن مىساللىرىنى يەنە بىرىنچى شەخس بىرلىك بىلەن تاماملىغان. مەسىلەن: isindi "كۆيۈپ قالدى" پېئىلىغا كەلتۈرگەن مىسالنى Men aŋar isindim "مەن ئۇنىڭغا كۆيۈپ قالدىم" شەكلىدە بەرگەن.

بەزى پېئىللارغا بېرىلگەن مىساللاردا، مەھمۇد كاشغەرىي ئۆزىنى ھەرىكەتنىڭ بىۋاسىتە ئوبيېكتى قىلىپ، يەنى جۈملە بۆلىكى نۇقتىسىدىن تولدۇرغۇچى قىلىپ كۆرسىتىدۇ. öpdi ۋە kıçıladı پېئىللىرىغا بېرىلگەن مىساللار بۇ جەھەتتىن دىققەتكە سازاۋەردۇر. ئۈچىنچى شەخس بىرلىك شەكلىدىكى öpdi "سۆيدى" پېئىلىغا بېرىلگەن مىسال Ol meni öpdi "ئۇ مېنى سۆيدى"، kıçıladı "قىچىقلىدى\\غىدىقلىدى" پېئىلىغا بېرىلگەن مىسال Ol meni kıçıladı "ئۇ مېنى غىدىقلىدى" شەكلىدىدۇر. «دىۋان» دىكى

بۇ خىل پېئىللاردىن بىر قانچىسىنى تۆۋەندىكىچە كۆرسىتىمىز:

**bagışladı** Ol maŋa at bagışladı (ئۇ ماڭا ئات بېغىشلىدى)
**belekledı** Ol maŋa belekledı (ئۇ ماڭا سوۋغا بەردى)
**berıgsedı** Ol maŋa tavar berıgsedı (ئۇنىڭ ماڭا مال بەرگۈسى كەلدى)
**konukladı** Beg menı konukladı (بەگ مېنى مېھمان قىلدى)
**kelıgsedı** Ol maŋa kelıgsedı (ئۇنىڭ ماڭا كەلگۈسى كەلدى)
**körügsedı** Ol menı körügsedı (ئۇنىڭ مېنى كۆرگۈسى كەلدى)
**öpüşdı** Ol menıŋ bırle öpüşdı (ئۇ مېنىڭ بىلەن سۆيۈشتى)
**sıgındı** Men Teŋrıke sıgınur men (مەن تەڭرىگە سىغىنىمەن)
**tıküledı** Ol maŋa et tıküledı (ئۇ ماڭا گۆش تۇتتى)

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىكى سۆزلەر بىلەن بىرگە، مىسال قاتارىدا بېرىلگەن جۈملىلەرنىڭ ئىنچىكىلەپ تەتقىق قىلىنىشى، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئىنسانىي خاراكتېرىنى يورۇتۇپ بېرىشتە ناھايىتى مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ لۇغەتشۇناسلىق ئىلمىنىڭ پرىنسىپلىرىغا ئەمەل قىلغان ئاساستا، ئەدەپ-ئەخلاققا يات ئۇقۇملارغا دائىر سۆزلەرنىمۇ لۇغەتكە كىرگۈزۈپ، ئەمەلىي مىساللار بىلەن ئىزاھلىغانلىقىنىمۇ ئەسكەرتىپ ئۆتۈش كېرەك.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سۆز بايلىقى تۈركىي خەلقلەر مەدەنىيىتىنىڭ تارىخىي كۆلىمىنى ۋە ئالاھىدىلىكلىرىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بەرگەن. بۇ سۆز بايلىقىنى تەتقىق قىلىدىغان بولساق، كۆز ئالدىمىزدا تۈركىي خەلقلەرنىڭ ئائىلە قۇرۇلمىسى، تۇغقاندارچىلىق مۇناسىۋەتلىرى، قەدىمىي ۋە يېڭى ئېتىقادلىرى، ئىجتىمائىي ھاياتى، دۆلەت قۇرۇلمىسى، ئىقتىسادىي پائالىيەتلىرى، يېمەك-ئىچمەكلىرى، سەنئىتى، ئالاقە ۋە قاتناش قوراللىرى، قىسقىسى تۈركىي خەلقلەرگە دائىر بارلىق مەلۇماتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تەڭداشسىز بىر مەنبە نامايان بولىدۇ.

## 7.2. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۈرك قارىشى

«دىۋان»نىڭ مۇقەددىمە قىسمىدا تەڭرىگە ۋە ھەزرىتى مۇھەممەد پەيغەمبەرگە ھەمدۇسانا ئوقۇغاندىن كېيىن، تۈركلەرنى مەدھىيىلىگەن مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ كېيىنكى سەھىپىلىرىدىمۇ ھەر پۇرسەتتە



تۈركىيلىكنى ۋە تۈركلەرنى ئۇلۇغلايدۇ. ئۇ "تۈرك" سۆزىنى تۆۋەندىكىدەك ئىزاھلايدۇ:

"Türk تۈرك. تەڭرى يارلىقىغۇچى نوھنىڭ ئوغلىنىڭ ئىسمى. بۇ — نوھنىڭ ئوغلى تۈرككە تەڭرى تەرىپىدىن قويۇلغان ئىسىم. ئۇنىڭ ئەۋلادىمۇ 'تۈرك' دەپ ئاتىلىدۇ. تەڭرىنىڭ ئادەم ھەقىقەتەن بىر دەۋرنى بېشىدىن ئۆتكۈزىدۇ، بۇ ھەرگىزمۇ ئاددىي ئىشلار ئەمەس" دېگەن ئايىتىدە "ئىنسان" سۆزى "بىرلا ئادەم" نى بىلدۈرۈپ كەلگەن. "مەن ئادەمنى گۈزەللىكلەر ئەڭ مۇجەسسەملەنگەن ھالەتتە ياراتتىم. ئاندىن ئۇنى ئەڭ قەبىھكە ئايلاندۇردۇم. لېكىن، خەير-ساخاۋەت قىلغۇچىلار ئۈزلۈكسىز ساۋابقا ئېرىشىدۇ" دېگەن ئايىتىدە بولسا، "ئىنسان" سۆزى "كۆپ ئادەم" نى بىلدۈرۈپ كەلگەن. "تۈرك" سۆزى نوھ ئوغلىنىڭ ئىسمى بولۇپ كەلگەندە، بىرلا كىشىنى بىلدۈرىدۇ. نوھ ئەۋلادلىرىنىڭ ئىسمى بولۇپ كەلگەندە "بەشەر-ئادىمىزات" سۆزىگە ئوخشاش ئىنسانلار توپىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ سۆز ھەم بىرلىك ھەم كۆپلۈك مەنىسىدە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: «رۇم» سۆزى، تەڭرى يارلىقىغۇچى ئىسھاقنىڭ ئوغلى ئىسۇغا ۋە ئىسۇ ئوغلى رۇمغا ئىسىم بولغىنىدەك، رۇم ئەۋلادلىرىنىڭمۇ ئىسمى بولۇپ كېلىدۇ. "تۈرك" سۆزىدىمۇ ئەھۋال شۇنداق.

بىز "تۈرك" دېگەن ئىسىمنى ئۇلۇغ تەڭرى ئۆزى قويغان، دېدۇق. چۈنكى قەشقەرلىق خەلەف ئوغلى تەقۋادار ئىمام ئۇستاز ھۈسەيىنىنىڭ ئىبن-ئەل غارقى دېگەن ئادەمدىن ئاڭلاپ ماڭا ئېيتىپ بېرىشىچە، ئىبن ئەبىد دۇنيا دېگەن نام بىلەن تونۇلغان جەرجانلىق ئۇستاز ئەبۇبەكرى مۇفىد، ئاخىر زامان توغرىسىدا

سمّى الله تعالى به بني ترك بن نوح كما ان الانسان اسم آدم عليه السلام
في قوله تعالى هل اتى على الانسان حين من الدهر ففي هذا الموضع اسم يقع
على الواحد وفي قوله تعالى لقد خلقنا الانسان في احسن تقويم ثم رددناه
اسفل سافلين الا الذين آمنوا وعملوا الصالحات اسم جمع لأن الاستثنا



يازغان بىر كىتابىدا، پەيغەمبىرىمىزدىن نەقىل كەلتۈرۈپ، مۇنداق بىر ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان: ئۇلۇغ تەڭرى ئېيتىدۇكى، مېنىڭ بىر تائىپە قوشۇنۇم بار، ئۇلارنى تۈرك دەپ ئاتىدىم، ئۇلارنى كۈنچىقىشقا ئورۇنلاشتۇردۇم. بىرەر قوۋمغا غەزەپلەنسەم، تۈركلەرنى ئۇلارنىڭ ئۈستىگە ئەۋەتىمەن.

بۇ ھال ئۇلارنىڭ باشقا خەلقلەرگە نىسبەتەن پەزىلەتلىك ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. چۈنكى ئۇلارغا تەڭرى ئۆزى ئات قويغان. ئۇلارنى يەر يۈزىنىڭ ئەڭ ئېگىز، ئەڭ ھاۋالىق جايلىرىغا ئورۇنلاشتۇرغان ۋە «ئۆز قوشۇنۇم» دېگەن. ئۇنىڭ ئۈستىگە تۈركلەر كۆركەم، يېقىملىق، ئوچۇق چىراي، ئەدەپلىك، قېرىلارنى ھۆرمەتلەيدىغان، ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىدىغان، ئاددىي-ساددا، كەمتەر، دادىل، مەرد ۋە ئۇنىڭغا ئوخشايدىغان سان- ساناقسىز پەزىلەتلەرگە ئىگە.

بۇ ئالاھىدىلىكلەر شۇ شېئىردا تىلغا ئېلىنغان:

قاچان ئۇنى تۈرك دەپ تونۇسا،
خەلق ئۇنىڭغا شۇنى ئېيتىدۇ:
بۇنىڭغا ئۇلۇغلۇق تېگىدۇ،
بۇنىڭدىن باشقىسىغا ئاشمايدۇ.

Kaçan görse, anı Türk
Bożun anga anıg aydaçı
Muŋar tegir uluglug
Munda naru keslinür

تۈركلەرگە دائىر بۇ مەلۇماتلارنى بەرگەن مەھمۇد كاشغەرىي ھەم بىرلىك، ھەم كۆپلۈك شەكلىدە ئومۇمىي ئىسىم سۈپىتىدە قوللىنىلىدىغان Türk سۆزىنىمۇ لۇغىتىدە ئورۇن بېرىدۇ:

**Türk** بۇ سۆز بىرلىك ھەم كۆپلۈك مەنىلىرىدە كېلىدۇ. مەسىلەن: "كىم سەن؟" kim sen? دېگۈچىگە، "تۈرك مەن" *Türk men* دەپ جاۋاب بەرسە، بۇ بىرلىك بولىدۇ. "تۈرك قوشۇنى ئاتلاندى" Türk süsi atlandı دېيىلگەندە، كۆپلۈكنى بىلدۈرىدۇ.

## 8.2. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ نەزەرىدىكى تۈرك قەبىلىلىرى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ لۇغەت قىسمىدا Türk ماددىسىنى يۇقىرىقىدەك ئىزاھلىغان مەھمۇد كاشغەرىي، ئەسىرىنىڭ مۇقەددىمە قىسمىدا تۈرك قەبىلىلىرىنى تونۇشتۇرغاندىمۇ ئوخشاش مەلۇماتلارنى تەكرارلايدۇ. يىگىرمە قەبىلىدىن تەشكىل تاپقان تۈركلەرنىڭ، نوھ پەيغەمبەرنىڭ ئوغلى يافەس ۋە يافەسنىڭ ئوغلى تۈرككە بېرىپ تاقىلىدىغانلىقىنى يازىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي، "بۇ، رۇم ئەۋلادىنىڭ ئىبراھىم پەيغەمبەرنىڭ ئوغلى ئىسھاق ۋە ئىسھاق ئوغلى ئىسۇ ۋە ئىسۇ ئوغلى رۇمغا بېرىپ تاقالغىنىغا ئوخشايدۇ" دەيدۇ.

ھەر تۈرك قەبىلىسىنىڭ بىرمۇنچە ئۇرۇقلاردىن تەشكىل تاپقانلىقىنى ئىپادە قىلغان مەھمۇد كاشغەرىي، بۇ ئۇرۇقلارنىڭ سانىنى پەقەتلا تەڭرىنىڭ بىلىدىغانلىقىنى ۋە ئەسىرىدە يالغۇز چوڭ قەبىلىلەر بىلەن ئاساسلىق ئۇرۇقلار ھەققىدىلا مەلۇمات بەرگەنلىكىنى يازىدۇ. لېكىن، مەھمۇد كەشغەرىي ئوغۇزلارنىڭ ئۇرۇقلىرىنى بىرمۇ بىر ئاتاپ، ئىشلىتىدىغان تامغىلىرىدىن تارتىپ تەپسىلىي تونۇشتۇرىدۇ. بۇنىڭدىن مەھمۇد كەشغەرىينىڭ ئوغۇزلارغا ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەنلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئوغۇزلارنى يېقىندىن بىلىدىغانلىقى (بەلكى «دىۋان»نى ئوغۇزلارنىڭ ئارىسىدا تۇرۇۋاتقان مەزگىلدە يېزىشقا باشلىغان بولۇشى مۇمكىن) ياكى ئۇ دەۋردە سەلجۇقىيلار سۇلتانى ئالپئارسلاننىڭ قوشۇنلىرى (كۆپ قىسمى ئوغۇزلاردىن تەركىب تاپقان)نىڭ ئاناتولىيىگە قاراپ كېڭىيىپ، بىر سىياسىي كۈچ سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىققانلىقى بولسا كېرەك. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئوغۇز



سۇلتان ئالپئارسلان



قەبىلىسىنى ھەم ئۇلارنىڭ ئۇرۇقلىرىنى، شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ ماللىرىغا باسىدىغان تامغىلىرىنى كىشىلەرنىڭ بىلىپ قېلىشى كېرەكلىكىنى ئەسكەرتىشى، يۇقىرىقى پەرەزنىڭ توغرىلىقىنى ئىسپاتلايدۇ.

ئوغۇزلارغا مۇشۇنداق بۈيۈك ئەھمىيەت بەرگەن مەھمۇد كاشغەرىي تۈرك قەبىلىلىرى ياشىغان رايونلارنى غەربتىن شەرققە قاراپ بىرمۇ بىر كۆرسىتىدۇ:

"مەيلى مۇسۇلمان بولسۇن ياكى بولمىسۇن، رۇم ئۆلكىسىنىڭ يېنىدىن كۈنچىقىشقا قاراپ كەتكەن تەرتىپ بويىچە، شەرقتىكى تۈرك قەبىلىرىنىڭ تۇرار جايلىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتتۈم. رۇمغا يېقىن جايلاشقان قەبىلە پەچەنەك، ئاندىن قالسا قىپچاق، ئوغۇز، يەمەك، باشقىرت، باسمىل، قاي، ياباقۇ، تاتار، قىرغىز قەبىلىلىرىدۇر. قىرغىزلار چىنغا يېقىن جايلاشقان. بۇ قەبىلەرنىڭ ھەممىسى رۇم ئۆلكىسى يېنىدىن شەرققە قاراپ شۇ تەرتىپتە سوزۇلغان. ئاندىن چىگىل، توخسى، ياغما، ئوغراق، چارۇق، چومۇل، ئۇيغۇر، تاڭغۇت، خىتاي قەبىلىلىرىدۇر. خىتاي — چىن دېمەكتۇر. ئاندىن تابغاچ — بۇ ماچىن دېمەكتۇر."

يىگىرمە قەبىلىنى غەربتىن شەرققە قاراپ تىزىپ كۆرسەتكەن ۋە بۇلارنى "تۈرك" دېگەن ئىسىم ئاستىدا توپلىغان مەھمۇد كاشغەرىي، بۈگۈنكى كۈندە تۈرلۈك ناملار بىلەن ئاتالغان قېرىنداش خەلقلەرنى قانداق تەرىپلەش كېرەكلىكىنى مىڭ يىل بۇرۇن كۆرسىتىپ بەرگەن.

مەھمۇد كاشغەرىي تۈرك قەبىلىلىرى ياشىغان رايونلارنى تىلغا ئېلىش بىلەنلا قالماي، "بۇ ئۇرۇقلارنىڭ ھەر بىرى شۇ خەرىتىدە كۆرسىتىلدى" دەپ، تۈركىي

خەلقلەر ياشىغان رايونلارنى ئەسىرىگە ئىلاۋە قىلىغان خەرىتىدە كۆرسىتىپ ئۆتكەن.

ئەسىرىنىڭ لۇغەت قىسمىدا كەنچەك، قىپچاق، تاڭغۇت، تاتار، ياغما، يەمەك قاتارلىق تۈرك قەبىلىلىرىنىڭ ناملىرىنى قىسقىچىلا ئىزاھلىغان مەھمۇد كاشغەرىي تۈرك، ئوغۇز، تۈركمەن، ئۇيغۇر ۋە چىگىللەرگە دائىر ئەتراپلىق مەلۇمات بەرگەن.

## 9.2. ئوغۇز قەبىلىلىرى ۋە ئۇلارنىڭ تامغىلىرى

مەھمۇد كاشغەرىي ئەسىرىدە تۈرك قەبىلىلىرىگە دائىر ئەڭ تەپسىلىي مەلۇماتنى ئوغۇزلار ۋە تۈركمەنلەر ھەققىدىكى بۆلۈمدە بەرگەن. باشقا ھېچقانداق بىر تۈرك قەبىلىسىنىڭ تامغىلىرىنى بەرمىگەن مەھمۇد كاشغەرىي، ئوغۇز قەبىلىلىرىنىڭ تامغىلىرىنى بىر-بىرلەپ كۆرسىتىدۇ. ئوغۇز ۋە تۈركمەنلەرنى ئاساس قىلىغان بۈيۈك سەلجۇقىيلار سۇلتانلىقىنىڭ كۈندىن-كۈنگە كۈچىيىشى ۋە مالازگىرت ئۇرۇشىدا غەلىبە قازىنىشى بىلەن ئوغۇز ۋە تۈركمەنلەرنىڭ تەسىر كۈچى ئېشىشقا باشلىغانىدى. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ مۇقەددىمە قىسمىدا نەقىل قىلىنغان "تۈرك تىلىنى ئۆگىنىڭلار، چۈنكى ئۇلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئۇزۇن داۋام قىلىدۇ" دېگەن ھەدىس ئارقىلىق، مەھمۇد كاشغەرىي ئوغۇز-تۈركمەن ھۆكۈمرانلىقىنى تەكىتلىمەكچى بولغان بولسا كېرەك. "ئوغۇز" ماددىسىدا ئوغۇزلارنىڭ ئەڭ مۇھىم ئۇرۇقى بولغان قىنىقلارنىڭ خاقانلار چىقىدىغان ئۇرۇق، دەپ تەرىپلىنىشى بۇ نۇقتىنى ئىسپاتلايدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»نىڭ ئوغۇز ماددىسىدا ئوغۇزلارغا دائىر شۇ مەلۇماتلارنى بېرىدۇ:

> مەھمۇد ئېيتىدۇكى، كىشىلەر بۇ قەبىلىنىڭ ئۇرۇقلىرىنى بىلىشكە موھتاج بولغاچقا، مەن ئۇلارنى بىرمۇ بىر يېزىپ چىقتىم. بۇ تامغىلار ئۇلارنىڭ ئات-ئۇلاغ ۋە ماللىرىنىڭ بەلگىسى بولۇپ، ئارىلىشىپ كەتسە، شۇ بەلگىلەرگە قاراپ تونۇۋالىدۇ.

يوقىرىدا ساناپ ئۆتكەنلىرىم ئوغۇزلارنىڭ تۈپ ئۇرۇقلىرىدۇر. بۇ ئۇرۇقلارنىڭ يەنە بىر مۇنچە ئايماقلىرى بار. گەپنى قىسقا قىلىش ئۈچۈن، ئۇلارنى ئېيتىپ ئولتۇرمىدىم. بۇ ئېيتىلغان ئۇرۇقلارنىڭ ناملىرى، ئۇلارنى قۇرغان ئەڭ قەدىمكى بوۋىلىرىنىڭ ئىسىملىرىدۇر.

Oguz ئوغۇز، تۈرك قەبىلىلىرىدىن بىرى. ئوغۇزلار تۈركمەنلەردۇر. ئۇلار يىگىرمە ئىككى ئۇرۇق بولۇپ، ھەر بىرىنىڭ ئايرىم بەلگىسى ۋە ماللىرىغا باسىدىغان تامغىسى بار. ئۇلار بىر-بىرىنىڭ مېلىنى شۇ تامغىلارغا قاراپ تونۇيدۇ.

بىرىنچىسى ۋە يېتەكچىسى قىنىقلار، زامانىمىزنىڭ سۇلتانلىرى شۇلاردىندۇر. ماللىرىنىڭ تامغىسى مۇنداق:

ئىككىنچىسى قايىغلار، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:

ئۈچىنچىسى بايۇندۇرلار، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:

تۆتىنچىسى ئىۋالار، ئۇلار يىۋا دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:

بەشىنچىسى سالغۇرلار، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:

ئالتىنچىسى ئافشارلار، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:

يەتتىنچىسى بەكتىلىلەر، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:

سەككىزىنچىسى بۇگدۇزلەر، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:

توققۇزىنچىسى باياتلار، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:

ئونىنچىسى يازغىرلار، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



قىنىق



قايىغ



بايۇندۇر



ئىۋا



سالغۇر



ئافشار



بەكتىلى



بۇگدۇز



بايات



يازغىر

ئون بىرىنچىسى ئەيمۇرلەر، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



ئەيمۇر

ئون ئىككىنچىسى قارا بۆلۆكلەر، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



قارا بۆلۆك

ئون ئۈچىنچىسى ئالقا بۆلۆكلەر، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



ئالقا بۆلۆك

ئون تۆتىنچىسى ئىگدىرلەر، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



ئىگدىر

ئون بەشىنچىسى ئۈرەگىرلەر، يۈرەگىر دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



ئۈرەگىر

ئون ئالتىنچىسى تۇتىرقالار، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



تۇتىرقا

ئون يەتتىنچىسى ئۇلايۇندلۇغلار، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



ئۇلايۇندلۇغ

ئون سەككىزىنچىسى تۇگەرلەر، بۇ سۆز بەزىدە "و- ۋاۋ" ھەرپى تاشلىنىپ، "تكر" شەكلىدىمۇ يېزىلىدۇ. ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



تۇگەر

ئون توققۇزىنچىسى پەچەنەكلەر، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



پەچەنەك

يىگىرمىنچىسى چۇۋۇلدۇرلار، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



چۇۋۇلدۇر

يىگىرمە بىرىنچىسى چەبنىلەر، ئۇلارنىڭ تامغىسى مۇنداق:



چەبنى

يىگىرمە ئىككىنچىسى چارۇقلۇغلار. بۇلارنىڭ سانى ئاز، تامغىسى نامەلۇم.

تقضي حاجته بعدها اغز قبيلة من الترك وهم التركمانية وهم اثنان
وعشرون بطنا لكل بطن منها علامة وسمة على دوابهم يعرف
بعضهم بعضا بها يسرتهم فنق منها السلاطين في زماننا
وعلامة دوابهم على هذه الصورة اولها [illegible] الثانية قيغ وعلامتها
هذه [illegible] الثالثة بايندر وعلامتها هذه [illegible] الرابعة ايوا
بالهمزة وباليا ايضا وعلامتها هذه [illegible] الخامسة سلغر و
علامتها هذه [illegible] السادسة افشار وعلامتها هذه [illegible] السابعة
بكتلي وعلامتها هذه [illegible] الثامنة بكدز وعلامتها هذه [illegible]
التاسعة بيات وعلامتها هذه [illegible] العاشرة يزغر وعلامتها
هذه [illegible] الحادية عشر ايمر وعلامتها هذه [illegible] الثانية عشر
القابلك وعلامتها هذه [illegible] الرابعة عشر اكر وعلامتها
هذه [illegible] الخامسة عشر اركز وتبدل الهمزة بالياء فيقال
برضو وعلامتها هذه [illegible] السادسة عشر توتروا وعلامتها هذه
[illegible] الثامنة عشر توكر وقد تطرح الواو فيقال تكر وعلامتها
هذه [illegible] التاسعة عشر جنك وعلامتها هذه [illegible] العشرون
منرها تولدر وعلامتها هذه [illegible] الحادية والعشرون جبني و
علامتها هذه [illegible] الثانية والعشرون جرتلغ قليلة عددها

الثالثة عشر [illegible]

[illegible]

# 10.2. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ نەزەرىدىكى تۈركمەنلەر

مەھمۇد كاشغەرىي Türkmen ماددىسىنىڭ ئىزاھىدا گەپنى ئوغۇز قەبىلىسى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىدىن باشلايدۇ. ئوغۇز بىلەن تۈركمەننىڭ مۇناسىۋىتىنى تەكىتلىگەندىن كېيىن، تۈركمەن نامىنىڭ كېلىپ چىقىشىغا دائىر بىر رىۋايەتنى بايان قىلىدۇ. بۇ رىۋايەت زۇلقەرنەينگە، باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، بۈيۈك ئىسكەندەرگە مۇناسىۋەتلىكتۇر. مەھمۇد كاشغەرىي بۇ ماددىدا يەنە Halaç "خالاچ" نامىنىڭ كېلىپ چىقىشى بىلەن خاقان شۇ تەرىپىدىن قۇرۇلغان تىلسىملىق شەھەرنىڭ سىرىنىمۇ تىلغا ئالىدۇ:

Türkmen تۈركمەن: بۇلار ئوغۇزلاردۇر. بۇلارنىڭ تۈركمەن، دەپ ئاتىلىشىدا مۇنداق بىر ھېكايە بار: زۇلقەرنەين سەمەرقەنتتىن ئۆتۈپ، تۈرك شەھەرلىرىگە يول ئالغان چاغلاردا، تۈركلەرنىڭ *Şu* "شۇ" ئىسىملىك بىر ياش خاقانى بار ئىدى. ئۇ چوڭ قوشۇن ئىگىسى ئىدى. بالاساغۇن يېنىدىكى شۇ قەلئەسىنى شۇ ئۆزى ئالغان ۋە بىنا قىلدۇرغان. بۇ قەلئە ئالدىدا ھەر كۈنى بەگلەر شەرىپىگە 360 قېتىم دۇمباق چېلىناتتى.

ئادەملىرى ئۇنىڭغا: "زۇلقەرنەين يېقىن كېلىپ قاپتۇ. ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشىمىزمۇ؟ نېمە بۇيرۇقلىرى بار ئىكەن؟" دەيدۇ. ئەسلىدە خاقان شۇ، خوجەند دەرياسى بويىغا قاراۋۇل قويۇش ۋە زۇلقەرنەيننىڭ دەريادىن ئۆتكەنلىكىدىن خەۋەر بېرىش ئۈچۈن، بۇ دەريا قىرغىقىغا تارخانلاردىن تەركىب تاپقان قىرىق كىشىلىك چارلىغۇچى ئەۋەتكەن ئىكەن. چارلىغۇچىلار مەخپىي ھالدا كەتكەچكە، ئۇلارنىڭ كەتكەنلىكىنى خان ئەسكەرلىرىدىن ھېچكىممۇ بىلمەيدىكەن. خاقاننىڭ كۆڭلى بۇنىڭدىن خاتىرجەم ئىكەن. خاقاننىڭ كۆمۈشتىن ياسالغان بىر كۆلچىكى بولۇپ، سەپەرگە چىققاندا ئۆزى بىلەن بىللە ئېلىپ يۈرۈدىكەن، ئۇنىڭغا سۇ تولدۇرۇلغاندىن كېيىن، غاز، ئۆردەكلەر چۈشۈپ شۇڭغۇپ ئوينايدىكەن. خاقان، زۇلقەرنەين بىلەن ئۇرۇشىمىزمۇ؟ دېگەنلەرگە، ئۆزىنىڭ موشۇ كۆمۈش كۆلچىكىنى كۆرسىتىپ، "غاز، ئۆردەكلەرگە قاراڭلار، ئۇلار سۇغا قانداق شۇڭغۇيدىكەن؟" دەپ جاۋاب بېرىپتۇ.



تۈركمەن بوۋاي



خاقاننىڭ بەرگەن جاۋابى ئادەملەرنى ئويغا سېلىپ قويۇپتۇ. ئۇلاردا: "خاقان زۇلقەرنەين بىلەن ئۇرۇشماقچىمۇ ئەمەس، چېكىنمەكچىمۇ ئەمەس" دېگەن گۇمان پەيدا بولۇپتۇ.

زۇلقەرنەين دەريادىن ئۆتۈپتۇ. چارلىغۇچىلار ئۇنىڭ ئۆتكەنلىكىنى خاقانغا كېچىسى كېلىپ مەلۇم قىلىپتۇ. خاقان شۇ كېچىسىلا دۇمباق چالدۇرۇپ، شەرققە قاراپ يول ئاپتۇ. خاقاننىڭ تەييارلىقسىزلا يولغا چىققانلىقىدىن، خەلق ئارىسىدا ئەنسىزلىك، تەشۋىش پەيدا بولۇپتۇ. ئۇلاغ تاپالمىغانلار ئالدىراش-تېنەش ئۇدۇل كەلگەن ئۇلاغلارغا مىنىشىپ خاقاننىڭ كەينىدىن مېڭىپتۇ، ئالدىراشچىلىقتا ئۇ بۇنىڭ، بۇ ئۇنىڭ ئۇلۇغىنى ئېلىۋاپتۇ. تاڭ ئاتقاندا قارارگاھ توپتوز بىر سايغا ئايلىنىپتۇ. ئۇ چاغلاردا تالاس، ئىسپىجاپ، بالاساغۇن ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش شەھەرلەر بىنا قىلىنمىغانىدى. بۇلارنىڭ ھەممىسى كېيىن بىنا قىلىنغان، ئۇ يەرلەردە چېدىرلاردا ياشايدىغان كۆچمەنلەر ھايات كەچۈرەتتى. خاقان ۋە ئۇنىڭ قوشۇنى كېچىلەپ كېتىپ قالغاندا، يىگىرمە ئىككى كىشى ئۇلار بىلەن بىللە كېتىشكە ئۇلاغ تاپالمىغانلىقتىن، بالا-چاقىلىرى بىلەن شۇ يەردە قېلىپ قاپتۇ. مەن ئۇلارنىڭ ناملىرىنى كىتابنىڭ

بېشىدا كۆرسىتىپ ئۆتكەنىدىم، ماللىرىغا باسىدىغان تامغىلىرىنىمۇ شۇ يەردە بايان قىلىپ ئۆتكەن قىنىق، سالغۇر ۋە باشقىلار. بۇ يىگىرمە ئىككى ئائىلە ئۇلارنىڭ كەينىدىن پىيادە بېرىش ياكى مۇشۇ يەردە تۇرۇۋېرىش ھەققىدە مەسلىھەتلىشىۋاتقاندا، ئۇلارنىڭ يېنىغا ئىككى كىشى كەپتۇ. ئۇلارنىڭ بالا-چاقىلىرىمۇ بىللە ئىكەن. ئۇلار يۈك-تاقلىرىنى دۈمبىلىرىگە ئارتىپ، قوشۇننىڭ كەينىدىن كېتىۋاتقان، ھېرىپ-ئاچقان، ئېغىر يۈكنىڭ دەستىدىن تەرگە چۆمگەنىكەن. بۇ ئىككى ئائىلە قېلىپ قالغان ھېلىقى يىگىرمە ئىككى ئائىلىگە يولۇقۇپ، ئۇلار بىلەن پاراڭلىشىپتۇ. يىگىرمە ئىككى ئائىلە ئۇلارغا: "ئەي ئادەملەر، زۇلقەرنەين بىر يولۇچى، ئۇ بىر يەردە تۇرمايدۇ. بىزنىڭ يەرلەردە قېپقالمايدۇ، ئۆتۈپ كېتىدۇ، بىز بەرىبىر ئۆز يېرىمىزدە ئۆزىمىز قالىمىز" دەپتۇ. ئۇلار ئىككى ئائىلىگە تۈركچە: "قال ئاچ — مۇشۇ يەردە تۇرۇپ قېلىڭلار» دەپتۇ. كېيىن ئۇلار *Halaç* "خالاچ" دەپ ئاتىلىپ قالغان. خالاچلارنىڭ ئەسلي شۇ. ئۇلار ئىككى قەبىلىدۇر.

زۇلقەرنەين كەلگەندىن كېيىن، بۇ ئادەملەرنىڭ ئۇزۇن چاچلىرىنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش تۈركلەرگە خاس بەلگىلىرىنى كۆرۈپ، ئۇلاردىن گەپ سورىمايلا، بۇلار *Türk manand* "تۈرككە ئوخشايدۇ" دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن بۇ سۆز ئۇلارغا بۈگۈنگە قەدەر نام بولۇپ قالغان.

تۈركمەنلەر ئەسلىدە يىگىرمە تۆت قەبىلىدۇر. لېكىن ئىككى قەبىلىدىن ئىبارەت بولغان خالاچلار بەزى جەھەتتە ئۇلاردىن ئايرىم تۇرىدۇ. شۇڭا ئۇلار ئوغۇزلار قاتارىغا كىرمەيدۇ. ئۇلارنىڭ ئەسلي شۇدۇر.

**مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۈركمەن ۋە خالاچ ناملىرىنىڭ كېلىپ چىقىشى ھەققىدە بەرگەن مەلۇماتلىرىنى مۇنازىرە قىلىشقا بولىدۇ. ۋەھالەنكى، مەھمۇد كاشغەريي بەرگەن بۇ مەلۇماتلار تۈرك داستانلىرىنىڭ مۇھىم پارچىلىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. مەھمۇد كاشغەريي لۇغىتىدىكى بەزى سۆز ۋە خاس ئىسىملارنىڭ ئىزاھىدا بۇ مەلۇماتلاردىن ئۇستىلىق بىلەن پايدىلىنىش ئارقىلىق مىڭ يىل بۇرۇن خاتىرىلەپ، ئېغىز ئەدەبىياتى ئەسەرلىرىمىزنىڭ يوقىلىپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالغان.**

## 11.2. خاقان شۇنىڭ تىلسىملىق شەھىرى

مەھمۇد كاشغەري Türkmen ماددىسىدا، خاقان شۇ بىلەن زۇلقەرنەيننىڭ ئۇتتۇرىسىدىكى جەڭنىڭ ئاخىرىنى بايان قىلىپ كېلىپ، خاقان شۇ قۇرغان شەھەرنىڭ تىلسىمتىنىمۇ تىلغا ئالىدۇ.

خاقان شۇ چىن تەرەپكە ئۆتۈپ كېتىدۇ. زۇلقەرنەيىن ئۇنىڭ كەينىگە چۈشىدۇ. ئۇيغۇرلارغا يېقىن بىر يەردە خاقان زۇلقەرنەينگە بىر قىسىم چارلىغۇچى قوشۇن ئەۋەتىدۇ، زۇلقەرنەينمۇ شۇنداق قوشۇن ئەۋەتىدۇ. توقۇنۇش نەتىجىسىدە زۇلقەرنەيىن ئەۋەتكەن قوشۇن مەغلۇپ بولىدۇ. بۇ توقۇنۇش Altun Kan دېگەن يەردە بولغانىكەن. بۇ تاغ ھازىرقى كۈندە Altunhan دەپ ئاتىلىدۇ. زۇلقەرنەيىن ئەنە شۇ يەردە خاقان شۇ بىلەن سۈلھى تۈزىدۇ. ئاندىن ئۇيغۇر ئېلىدە شەھەرلەرنى بىنا قىلىدۇ ۋە بىر مەزگىل شۇ يەردە تۇرۇپ قالىدۇ. زۇلقەرنەيىن چېكىنىپ كەتكەندىن كېيىن، خاقان شۇ بالاساغۇنغا قايتىپ كېلىپ، ئۆز نامى بىلەن ئاتالغان شۇ شەھىرىنى سالدۇرىدۇ ۋە شەھەرنىڭ تاملىرىغا تىلسىم قۇردۇرىدۇ. بۈگۈنكى كۈندە لەيلەكلەر ئۇ تىلسىملىق شەھەرنىڭ ئەتراپىغا كېلىپ توختاپ قالىدۇ، ئۇنىڭدىن ئۇچۇپ ئۆتەلمەيدۇ. تىلسىم ئۇ زامانلاردىن بۈگۈنگە قەدەر بۇزۇلماي كېلىۋاتىدۇ.



## 12.2. ئات ئۈستىدىكى مەرگەن ئۇيغۇرلار

مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»نىڭ Uygur "ئۇيغۇر"دېگەن ماددىسىدا، ئۇنىڭ مەنىسى، كېلىپ چىقىشى ۋە بۇ ئىسىمدىكى تاۋۇش ئۆزگىرىشىگە ماسلاشتۇرۇپ، ئۆز جەمەتىنىڭ نامى ھەمدە ئۇيغۇر شەھەرلىرىنىڭ قۇرۇلۇشىغا دائىر تارىخىي مەلۇماتلار بەرگەن. بۇ مەلۇماتلارنىڭ ئىچىدە دىققەتكە ئەڭ سازاۋەر بولغىنى شۇكى، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ "ئۇيغۇر" سۆزىنىڭ كېلىپ چىقىشىنى ئات ئۈستىدە ئوقنى ئالدىغا قانداق ئاتسا، كەينىگىمۇ شۇنداق ئاتالايدىغان ئۇيغۇرلارنى كۆرگەندە زۇلقەرنەيننىڭ ھەيرانلىق ئىچىدە قىلغان سۆزىگە باغلىشىدۇر.

مەھمۇد كاشغەرىي مۇنداق دەيدۇ:

ئۇيغۇر، بىر ئەلنىڭ نامى. ئۇنىڭ بەش شەھىرى بار. بۇ شەھەرلەرنى زۇلقەرنەيىن تۈرك خاقانى بىلەن پۈتۈم تۈزگەندىن كېيىن سالدۇرغان.

ماڭا مۇھەممەد چاقىر توناق خان ئوغلى نىزامىدىن ئىسرافىل توغان تېگىن ئۆز ئاتىسىدىن ئاڭلىغانلىرىنى سۆزلەپ بېرىپ مۇنداق دېگەنىدى: زۇلقەرنەيىن ئۇيغۇر ئېلىگە يېقىنلاشقاندا، تۈرك خاقانى ئۇنىڭغا قارشى تۆت مىڭ ئادەم ئەۋەتكەن، ئۇلارنىڭ قالپاقلىرىنىڭ قاناتلىرى لاچىن قاناتلىرىغا ئوخشايدىكەن.





قەدىمكى ئۇيغۇرلار

ئوقنى ئالدىغا قانداق ئاتسا، كەينىگىمۇ شۇنداق ئۇستىلىق بىلەن ئاتىدىكەن. زۇلقەرنەين بۇلارغا ھەيران قاپتۇ ۋە *inan hôd hôrende* "بۇلار باشقىلارغا موھتاج بولماي، ئۆز ئوزۇقىنى ئۆزى تېپىپ يەيدىغانلار ئىكەن؛ بۇلارنىڭ قولىدىن ئوۋ قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ، قاچان خالىسا، شۇ چاغدا ئېتىپ يېيەلەيدۇ" دەپتۇ. شۇندىن تارتىپ بۇ ئەل **hudhur** دەپ ئاتىلىپتۇ. كېيىن خ [h] ھەرپى ا (ئېلىف) قا ئالماشقان. بۇنداق بوغۇز ھەرپلىرىنىڭ بىر-بىرىگە ئالمىشىشى، بولۇپمۇ ا (ئېلىف) نىڭ خ [h] غا ۋە خ [h] نىڭ ا (ئېلىف) قا ئالمىشىشى كۆپ ئۇچرايدىغان ھادىسە.

مەھمۇد كاشغەرىي بۇ تاۋۇش ئۆزگىرىشىدىن ئىلھام ئېلىپ، سۆزنى بوۋىلىرىنىڭ ئىسمى Amîr ئۈستىدە ئىزاھات بېرىشكە قارىتىدۇ ۋە ئوغۇزلارنىڭ Amîr دېيەلمىگەچكە، سۆز بېشىغا [h] تاۋۇشنى قوشۇپ Hamîr دەيدىغانلىقىنى قەيت قىلىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بۇ يەردە ھەرپلەرنىڭ ئالمىشىشى دېگىنى، ئەسلىدە بىر خىل فونېتىكىلىق ھادىسە بولۇپ، سۆز بېشىدا [h] تاۋۇشىنىڭ چۈشۈپ قېلىشى ياكى قوشۇلۇپ قېلىشىنى كۆرسىتىدۇ. خەلق ئېتىمولوگىيىسىنىڭ قىزىقارلىق نەمۇنىلىرىدىن بىرى بولغان بۇ مەلۇماتنى توغرا دەپ قوبۇل قىلغاندا، ئۇيغۇر نامىنىڭ كېلىپ چىقىشى تۆۋەندىكىچە بولىدۇ: hôd hôrende > huḍhur > uḍhur > uyhur > uygur.

يەنە مۇشۇ ئۇيغۇر ماددىسىدا، مەھمۇد كاشغەرىي [d] تاۋۇشىنىڭ تۈرك دىئالېكتلىرىدىكى ئۆزگىرىشىنى تىلغا ئالىدۇ. ئۇن توققۇزىنچى ئەسىردىن بۇيان ئېلىپ بېرىلغان تۈركىي تىللارنىڭ كلاسسىفىكاتسىيىلىرىدە ئۆلچەك قىلىنغان ۋە تۈركىي تىللار تارىخىدىكى بۇ مۇھىم تاۋۇش ئۆزگىرىشى ھەققىدە مەھمۇد كاشغەرىي شۇ مەلۇماتلارنى بېرىدۇ:

خۇددى "ئۇيغۇر" سۆزىدە كۆرسەتكىنىمدەك، بۇ يەردە ا (elif) ھەرپى خ (خى) غا ئالماشقان. خ ھەرپى ا (ئېلىف) قا ئالمىشىش بىلەن بىللە، hôḍ سۆزىدىكى ذ [d] ھەرپىمۇ ى (يا) غا ئالماشقان. بۇ ذ [d] ھەرپىنىڭ ى غا ئالمىشىشى تۈپ قائىدە. شۇنىڭدىن كېيىن، hôr سۆزىدىكى خ ھەرپى غ ھەرپىگە ئالماشقان. [غ] نىڭ [خ] غا، [خ] نىڭ [غ] غا ئالمىشىشى كۆپ ئۇچرايدىغان ھادىسە. خۇددى ئەرەبچىدە "ختر [hatara]" نى "غتر [gatara]" دېگەندەك.

تۈركىي تىلى تارىخىدىكى مۇھىم بىر تاۋۇش تەرەققىياتى بولغان [ḍ] > [y] ھادىسىسىنى تۇنجى قېتىم بايقىغان ۋە تەسۋىرلىگەن مەھمۇد كاشغەرىي "ئۇيغۇر" سۆزىنىڭ ئىزاھىنى شۇ مەلۇماتلار بىلەن تاماملايدۇ:

بۇ ئەلدە بەش شەھەر بار. ئۇنىڭ خەلقى ئەشەددىي كاپىرلار، ئەڭ ئۇستا مەرگەنلەردۇر. زۇلقەرنەين سالدۇرغان شەھەرلەر: سۇلمى، قوچو، جانبالىق، بېشبالىق، ياڭى بالىق.

ئۇ دەۋرلەردە ئۇيغۇرلار بۇددا دىنىغا ئېتىقاد قىلىدىغانلىقى ئۈچۈن "كاپىرلار" دەپ تەسۋىرلىگەن مەھمۇد كاشغەرىي، لۇغىتىنىڭ bilge ماددىسىدا ئۇيغۇر خاقانىغا Köl Bilge Han ئۇنۋانى بېرىلگەنلىكىنى، مەنىسىنىڭ بولسا "ئەقىل-پاراستى كۆلدەك كەڭرى" ئىكەنلىكىنى يازىدۇ. ئۇيغۇر خاقانىنىڭ باشقا بىر ئۇنۋانى Bügü Bilge بولۇپ، مەنىسى "دانا، ئەقىل-پاراسەتلىك" دېگەنلىكتۇر.

ئىدىقۇت قەدىمىي شەھىرى خارابىسى (2005)



## 13.2. چىگىللەر

مەھمۇد كاشغەرىي ئۈچ ئۇرۇقتىن تەشكىل تاپقان چىگىللەر ھەققىدىمۇ تەپسىلىي توختىلىدۇ ۋە "چىگىل" نامىنىڭ ئېتىمولوگىيىسىنى بېرىدۇ. «دىۋان»نىڭ Çigil ماددىسىدا بۇ تۈرك قەبىلىسىگە دائىر شۇ مەلۇماتلار بېرىلگەن:

Çigil چىگىل. ئۈچ تۈرك قەبىلىسىنىڭ نامى. بىرىنچىسى، بارسغاننىڭ تۆۋەن تەرىپىدىكى قاياس شەھەرچىسىدە ياشايدىغان كۆچمەنلەر؛ ئىككىنچىسى، تالاس شەھىرىنىڭ يېنىدىكى بىر شەھەرچىدە ياشايدىغانلارمۇ "چىگىل" دەپ ئاتىلىدۇ. بۇلارنىڭ چىگىل دەپ ئاتىلىشىدىكى سەۋەب مۇنداق ئىمىش: زۇلقەرنەيىن ئارغۇ ئېلىگە كەلگەندە، قاتتىق يامغۇر يېغىپ، يوللار ماڭغۇسىز دەرىجىدە پاتقاق بولۇپ كېتىپتۇ. بۇنى كۆرگەن زۇلقەرنەيىن پارس تىلىدا *İn çigil est* "نېمىدېگەن يامان پاتقاق" دەپ كايىپتۇ ۋە كېيىن ئۇ يەرگە بىر قورغان سالدۇرۇپتۇ. بۇ قورغان *Çigil* دەپ ئاتىلىپتۇ. شۇنىڭدىن كېيىن، ئۇ قورغاندا ئولتۇراقلاشقان تۈرك قەبىلىسىمۇ *Çigil* دەپ ئاتىلىپتۇ. بۇ نام كېيىنچە ئەتراپلارغا يېيىلغان ئىكەن. ئوغۇزلارمۇ شۇ ئەتراپلاردا ياشىغان ۋە چىگىللەر بىلەن دائىم ئۇرۇشۇپ تۇرغان، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى دۈشمەنلىك بۈگۈنكى كۈنگىچە ساقلىنىپ كەلگەن. ئوغۇزلار چىگىلچە كىيىنگەن باشقا تۈرك قەبىلىرىنىمۇ چىگىل دەپ ئاتايدۇ. ئوغۇزلار يەنە جەيھۇندىن يوقۇرى چىنغىچە بولغان يەرلەردە ياشىغۇچى تۈرك قەبىلىرىنىڭ ھەممىسىنى چىگىل دەپ ئاتايدۇ. بۇ خاتا. ئۈچىنچىسى، قەشقەردىكى بىرمۇنچە يېزا-قىشلاقلاردا ياشايدىغان تۈرك قەبىلىرىمۇ چىگىل دەپ ئاتىلىدۇ. بۇلارمۇ بىر يەردىن تارقالغان.

مەھمۇد كاشغەرىي Kayas ماددىسىدىمۇ چىگىل ۋە توخسى ئەللىرىدىكى Kayas دەپ ئاتىلىدىغان ئۈچ قورغاننى تىلغا ئالىدۇ. بۇ قورغانلار Saplıg Kayas، Ürüŋ Kayas، Kara Kayas لاردۇر.

## 14.2. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ خەرىتىسى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئىنتايىن مۇھىم ئالاھىدىلىكلىرىدىن بىرى، مۇقەددىمە قىسمىغا بىر خەرىتىنىڭ ئىلاۋە قىلىنىشىدۇر. بىلىشىمىزچە، بۇ بىر تۈركىي كىشى تەرىپىدىن سىزىلغان تۇنجى دۇنيا خەرىتىسىدۇر. مەھمۇد كاشغەرىي،

دەريالار كۆك رەڭ بلەن
كۆرستلگەن

دىڭىزلار يېشىل رەڭ بلەن
كۆرستلگەن

شەرق

شمال

تاغلار قىزىل رەڭ بلەن
كۆرستلگەن

جەنۇب

قۇملۇقلار سېرىق رەڭ بلەن
كۆرستلگەن

غەرب

Cabarka
Cafu
Masın
Aleviler şehri
Kadınlar şehri
Haturisını
Suyun yutularak yok olduğu kırlar ve kumlar
Kumlar
Pek çok Türk
Uygur ülkesi
Beşbalık
Canbalık
Sulmı
Koço
Başaklarla kapalı diyar
Yamar vadisi
Çömül meskeni
Ötüken
Yemek bozkırları
Kay meskeni
Ertiş vadisi
Kumı Taraz
İki Ögüz
Kuça
Şancu
Yecüc ve Mecüc diyarı
Vahşi hayvanlar
İlkel insanların bu bozkırda yaşadığı söylenir
Başkırt bozkırları
İla Nehri
Basmıl bozkırları
Tatar bozkırları
Yavınç
Barman
Uç
Curcan
Zülkarneyn seddi
Sıkal-ı Muhdese şehri
Nezil
Barsgan
Hoten
Kum
Kıfçak ve Oğuz meskeni
Bulgar
Karaçuk Dağı
Taraz
Koçyar başı
Yarkend
Kışmir
Adem'in ayak izi
Balasagun
Oğuz Ülkesi
İspencab
Kâşgar
Serendib
Serendib Dağı
Etil Nehri
Suvar
Özçend
Gazna
Kıfçak meskeni
Marginan
Ceyhun
Hind ülkesi
Onların kollarından biri
Çend
Şaş
Kend
Semerkand
Sicistan Ülkesi
Seyhun
Aşırı soğuk yüzünden yaşanamaz
Man Kışlak
Kirman ülkesi
Sind ülkesi
Varang
Rus
Sükûn Denizi
Harizm
Fars ülkesi
Taberistan
Berber ülkesi
Sakalıba
Derbend Hazaran
Kum
Huzistan ülkesi
Çad ülkesi
Amc
Beçenek
Deyalime diyarı
Horasan diyarı
Azarbadgan diyarı
Irakeyn diyarı
Yemen diyarı
Habeşiler ülkesi
Şam diyarı
Ekrad diyarı
Mısır hududu
Hicaz diyarı
Zenci ülkesi
İskenderiye
Kayravan ve diğerlerinin diyarı
Magrib diyarı Endülüs'tür
Aşırı sıcak yüzünden yaşanamaz

ئۆز دەۋرىدىكى تۈركىي خەلقلەرنىڭ قايسى رايونلاردا ياشايدىغانلىقىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن سىزغان بۇ خەرىتىگە باشقا خەلقلەر ياشايدىغان رايونلارنىمۇ كىرگۈزۈش ئارقىلىق، يەر يۈزىدىكى بەلگىلىك رايونلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر دۇنيا خەرىتىسىنى ئوتتۇرىغا چىقارغان. بۈگۈنكى خەرىتىچىلىك تېخنىكىسىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇ بىر ئىپتىدائىي خەرىتە بولسىمۇ، لېكىن ئون بىرىنچى ئەسىر شارائىتىدىكى جوغراپىيە بىلىمى ۋە تېخنىكىسىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇ خەرىتە ناھايىتى يۇقىرى سەۋىيىلىكتۇر.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بۇ خەرىتىسىنىڭ بىر تۈركىي كىشىنىڭ ئەسىرى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان بىرمۇنچە پاكىتلار مەۋجۇتتۇر. ئەڭ مۇھىمى، بۇ خەرىتە تۈركىي ھۆكۈمدارلىرى تۇرۇشلۇق بالاساغۇن شەھىرىنى مەركەز قىلىپ سىزىلغان. باشقا تۈركىي شەھەرلىرى ۋە رايونلار خەرىتىدە بۇ شەھەرگە ئاساسەن ئورۇنلاشتۇرۇلغىنىدەك، تەرەپلەرمۇ ئورخون ئابىدىلىرىدە كۆرۈلگەن قەدىمكى تۈرك ئەنئەنىلىرىگە ئاساسەن بەلگىلەنگەن. تۈركىي خەلقلەر ياشىغان رايونلاردىكى شەھەرلەر، تاغلار، كۆللەر، دەريالار ۋە دېڭىزلار تەپسىلىي كۆرسىتىلگەن. خەرىتىدە تۈركلەرگە ئائىت رايونلارنىڭ كۆرسىتىلىشى ئاساسەن توغرا بولغان. بۇمۇ خەرىتىنىڭ بىر تۈركىي كىشىنىڭ قەلىمىدىن چىققانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

ئون بىرىنچى ئەسىر تۈرك دۇنياسىنى رەسىملەشتۈرگەن بۇ خەرىتە بىلەن بىرلىكتە، مەھمۇد كاشغەرىي "رۇم ئۆلكىسىدىن ماچىنغىچە بولغان تۈرك ئەللىرىنىڭ بويى بەش مىڭ پەرسەخ*، ئېنى ئۈچ مىڭ پەرسەخ بولۇپ، ھەممىسى سەككىز مىڭ پەرسەخ كېلىدۇ،" دەپ يازىدۇ ۋە "بۇلارنىڭ ئورنىنى ئېنىق بىلدۈرۈش ئۈچۈن، ھەممىسىنى يەر يۈزى شەكلىدىكى دائىرە ئىچىدە" كۆرسىتىپ ئۆتكەنلىكىنى ئىپادە قىلىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ خەرىتىسىنى يۇملاق شەكىلدە سىزىشى ۋە بۇنى دۇنيانىڭ شەكلى سۈپىتىدە چۈشەندۈرۈشى تۈركىيلەرنىڭ ئون بىرىنچى ئەسىردىلا يەر شارىنىڭ يۇملاق ئىكەنلىكىنى بىلىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ 22- ۋە 23- بەتلىرىگە ئىلاۋە قىلىنغان رەڭلىك يۇملاق خەرىتىدە شەرق، غەرب، جەنۇب، شىمال تەرەپلەر دائىرىنى بويلاپ كۆرسىتىلگەن، چۈرىسىدە رەڭلەرنىڭ ئىزاھاتى بېرىلگەن. دېڭىزلارنىڭ سېرىق، دەريالارنىڭ كۆك، تاغلارنىڭ قىزىل، شەھەرلەرنىڭمۇ سېرىق رەڭدە سىزىلغانلىقى كۆرسىتىلگەن. غەربتە قىپچاق ۋە فرەنكلەر (پەرەڭلەر)

---

* پەرسەخ — پارسچىدا يول ئۆلچىمى بولۇپ، بىر پەرسەخ 6.24 كىلومېتىرغا توغرا كېلىدۇ.

ئۇلتۇراقلاشقان ئىدىل دەرياسى بويلىرىغىچە؛ جەنۇبتا ھىندى، سىنت، چاد، بەربەر، ھەبەش، زەڭگى (نېگىر) ئەللىرىگىچە؛ شەرقتە تابغاچ، ياپونىيىگىچە؛ غەربىي جەنۇبتا مىسىر، مەغرىب، ئەندۇلۇسلەرگىچە كۆرسىتىلگەن.

خەرىتىدە مەھمۇد كاشغەرىي تۈركىي خەلقلەر ياشىغان شەھەر ۋە رايونلارنى تەپسىلىي كۆرسىتىشكە تىرىشقان. خەرىتىنىڭ مەركىزىنى تەشكىل قىلغان بالاساغۇننىڭ يېنىدا كۆرسىتىلگەن شەھەرلەر، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بوۋىلىرىنىڭ شەھىرى بارسغان بىلەن ئۆز دەۋرىنىڭ مەدەنىيەت مەركىزى قەشقەردۇر. بارسغاننىڭ يېنىدا كۆرسىتىلىپ، ئىسمى بېرىلمىگەن كۆل — ئىسسىق كۆلدۇر. خەرىتىنىڭ مەركەز قىسمىدا يەنە كۇچا، بارمان، ئۇچ، قوچقارباشى (قوچقارباشى؟)، يەركەند، خوتەن، جۇرجان، ئۆزچەند، مەرغىنان (مەرغىلان؟)، خۇجەند، سەمەرقەنت، ئىككىئۆگۈز، تالاس، بېشبالىق، مانقىشلاق ۋە باشقا تۈرك شەھەرلىرى كۆرسىتىلگەن.

تۈركىي خەلقلەرنىڭ ياشىغان رايونلىرى ئوغۇز ئېلى، قىپچاق ۋە ئوغۇز ماكانلىرى، باشقىرت بوزقىرلىرى، ئۆتۈكەن، خوراسان، خارەزم، ئەزەربەيجان ناملىرى بىلەنمۇ ئىپادىلەنگەن. خەرىتىدە رەڭلەر بىلەن كۆرسىتىلگەن دېڭىز، دەريا ۋە تاغلارنىڭ قاتارىدا سەيخۇن، جەيھۇن، ئىلى، ئىدىل، ئېرتىش دەريالىرى؛ قاراچۇق ۋە سەرەندىپ تاغلىرىمۇ كۆرسىتىلگەن.

خەرىتىدە تۈركىي خەلقلەر ماكانلاشقان رايونلار ئەتراپلىق كۆرسىتىلىپلا قالماي، شۇ رايونلاردا تۈركىي خەلقلەر بىلەن مۇناسىۋەتتە بولغان باشقا ئەل ۋە خەلقلەرمۇ بېرىلگەن. لېكىن، تۈركىي خەلقلەر بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى بولمىغان رايون ۋە ئەللەر خەرىتىدە كۆرسىتىلمىگەن.

## 15.2. ياپونىيىنى دۇنيا خەرىتىسىدە كۆرسەتكەن تۇنجى كىشى مەھمۇد كاشغەرىي

مەھمۇد كاشغەرىي خەرىتىسىدە سەددىچىن سېپىلىنى، ئېقىن سۇلارنى يۇتۇپ كەتكەن قۇملۇقلارنى، ئاياللار شەھىرىنى، ياۋايى ھايۋانلار ۋە ئىپتىدائىي ئىنسانلار ياشايدىغان رايونلارنى، غەربىي شىمالدىكى ئادەمزاتسىز سوغۇق جايلارنىمۇ سىزىپ كۆرسەتكەن. شەرقتىكى چىن، ماچىن خەلقى ۋە مەھمۇد كاشغەرىي تەرىپىدىن جابارقا (چابارقا) دەپ ئاتالغان ياپونىيىنىڭ يىراقلىقى، ئارىدا تاغلار، دېڭىزلار



ۋە چوڭ سېپىل (سەددىچىن سېپىلى) بولغاچقا، بۇ ئەللەرنىڭ تىللىرىنىڭ مەلۇم ئەمەسلىكى قەيت قىلىنغان.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ھەم ئەسىرىدە، ھەم سىزغان خەرىتىسىدە ياپونىيىگە ئورۇن بېرىشى، خەرىتىنىڭ ئەھمىيىتى ۋە قىممىتىنى تېخىمۇ ئاشۇرغان. ھازىرقى بىلىمىمىزگە ئاساسلانغاندا، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىكى خەرىتە، ياپونىيە چۈشۈرۈلگەن تۇنجى دۇنيا خەرىتىسىدۇر. مەھمۇد كاشغەرىي، ياپونىيىنى شەرقتىكى بىر ئارال، دەپ كۆرسەتكەن ۋە "جابارقا" دەپ ئاتىغان. ياپونىيىنىڭ تۇنجى خەرىتىسى مەھمۇد كاشغەرىيدىن 300 يىل كېيىن بىر ياپون تەرىپىدىن سىزىلغان، لېكىن مەھمۇد كاشغەرىينىڭكىدەك ياپونىيە چۈشۈرۈلگەن ئىككىنچى دۇنيا خەرىتىسى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىن توپتوغرا 400 يىل كېيىن مەيدانغا كەلگەن. شۇنىڭ بىلەن، مەھمۇد كاشغەرىي ياپونىيىنى دۇنيا خەرىتىسىدە كۆرسەتكەن تۇنجى كىشى بولۇپ قالغان.

## 16.2. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ نەزەرىدىكى تۈركىي تىللار ۋە تۈركىي تىللار دىئالېكتلىرى

تۈركىي قوۋملەر ياشىغان رايونلارنى ئەسىرىدە قەيت قىلىش ۋە يۇملاق خەرىتىسىدە كۆرسىتىش ئارقىلىق تونۇشتۇرغان مەھمۇد كاشغەرىي تۈركىي تىللار ۋە دىئالېكتلىرىنىڭ مىڭلارچە يىل ئىلگىرىكى ئومۇمىي ئەھۋالىدىنمۇ بىزنى خەۋەردار قىلغان.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قارىشىچە، پارسلار بىلەن ئارىلاشمىغان، چەت ئەللەر

بىلەن بېرىش-كېلىش قىلمىغان ۋە تۈركىي تىلىدىن باشقا تىل بىلمەيدىغانلارنىڭ تىلى ئەڭ ساپ، ئەڭ ئوچۇق ۋە ئەڭ توغرا تۈركىي تىلىدۇر. سوغداق، كەنچەك ۋە ئارغۇ قەبىلىلىرىدەك ئىككى تىل بىلىدىغان ۋە شەھەرلىكلەر بىلەن ئارىلىشىپ قالغانلارنىڭ تىلى بۇزۇلغان تىلدۇر. تولا بېرىش-كېلىش قىلىپ چەت ئەللىكلەر بىلەن ئارىلىشىپ كەتكەن خوتەن، تۈبۈت خەلقلىرى ۋە تاڭغۇتلار تۈركلەر ئېلىگە كېيىنرەك كەلگەن. تۈبۈتلەرنىڭ ئايرىم تىلى بار، خوتەنلىكلەرنىڭمۇ ئايرىم تىلى ۋە ئايرىم يېزىقى بار. بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى تۈركىي تىلدا چىرايلىق سۆزلىيەلمەيدۇ.

ئۇيغۇرلارنىڭ ساپ تۈركىي تىلدا سۆزلىشىدىغانلىقىنى، ئۆزلىرىنىڭ ئارىسىدا سۆزلىشىدىغان بىر خىل شېۋىسىنىڭ بارلىقىنى ئىپادە قىلغان مەھمۇد كاشغەرىي ئۇلارنىڭ تۈرك يېزىقىنى ئىشلىتىدىغانلىقىنى قەيت قىلىدۇ ۋە ئارقىدىنلا بۇ يېزىقنى تونۇشتۇرىدۇ.

«دىۋان»دا بۇددىست ۋە مانىخېست ئۇيغۇرلارنى گاھىدا "كۆپپار" دەپ ئاتىغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۇيغۇر تىلىنى "ئەڭ ساپ تۈركىي تىل"، ئۇيغۇر يېزىقىنى بولسا "تۈرك يېزىقى" دەپ تىلغا ئېلىشى، ئۇيغۇرلارنىڭ تۈركىي قوۋملەر ئارىسىدىكى ئورنىنى كۆرستىش جەھەتتىن دىققەتكە سازاۋەردۇر.

مەھمۇد كاشغەرىي يەنە مۇنۇلارنى بايان قىلىدۇ:

سەھرا-قىر خەلقلىرىدىن بولغان چۇمۇللارنىڭ تىلى ئالاھىدە بىر تىل بولۇپ، ئۇلار تۈركچىنىمۇ ياخشى بىلىدۇ. قاي، ياباقۇ، تاتار، باسمىل قەبىلىلىرىمۇ شۇنداق. قىرغىز، قىپچاق، ئوغۇز، توخسى، ياغما، چىگىل، ئوغراق، چارۇق قەبىلىلىرى بىرلا خىل ساپ تۈركچە تىلدا سۆزلىشىدۇ. يەمەك ۋە باشقىرت تىللىرى ئۇلارغا يېقىن. رۇم ئۆلكىسى يېنىدىكى بۇلغار، سۇۋار، پەچەنەكلەرنىڭ تىللىرى سۆزلەرنىڭ ئاخىرى ئىخچاملاشتۇرۇلغان ئايرىم بىر خىل تۈركچىدۇر.

تىللارنىڭ يېنىكى ئوغۇز تىلىدۇر، توغرىسى توخسى ۋە ياغما تىللىرى، شۇنىڭدەك ئىلى، ئېرتىش، يامار، ئېدىل ۋادىلىرىدىن ئۇيغۇر شەھەرلىرىگىچە بولغان جايلاردا ياشىغۇچى خەلقلەرنىڭ تىللىرىدۇر. بۇلارنىڭ ئىچىدە ئەڭ پاساھەتلىك تىل، خاقانىيەنىڭ مەركىزىي ئۆلكىسىدىكى خەلقنىڭ تىلى ھېسابلىنىدۇ.

بالاساغۇنلۇقلار سوغدىچە ۋە تۈركچە سۆزلىشىدۇ. تىراز (تالاس)، بەيزا (سايرام) شەھەرلىرىنىڭ خەلقلىرىمۇ شۇنداق. ئىسپىجاپ شەھىرىدىن تاكى

بالاساغۇنغىچە بولغان پۈتۈن ئارغۇ شەھەرلىرى خەلقلىرىنىڭ تىللىرىدا بۇزۇقلۇق بار، قەشقەردە كەنچەكچە سۆزلىشىدىغان يېزىلار بار. شەھەر ئىچى خەلقى خاقانىيە تۈركچىسى بىلەن سۆزلىشىدۇ.

يۇقىرىقى بايانلاردىن كېيىن، تۈرك دىئالېكتلىرىدىكى ئۆزگىرىشلەر ئۈستىدە ئايرىم بىر بۆلۈمدە توختالغان مەھمۇد كاشغەرىي، سۆزلەردە ئۆزگىرىشنىڭ ئازلىقىنى، كۆرۈلگەن ئۆزگىرىشلەرنىڭ "بەزى ھەرپلەرنىڭ ئالمىشىشى ياكى چۈشۈپ قېلىشى" نەتىجىسىدە يۈز بەرگەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي دەۋاتقان "ھەرپ ئۆزگىرىشلىرى"، بۈگۈنكى تۈركىي تىللار ئارىسىدىمۇ مەۋجۇت فونېتىكىلىق پەرقلەردىن باشقا نەرسە ئەمەس. بۇندىن مىڭلارچە يىل ئىلگىرى تۈرك قوۋملىرىنىڭ بىر-بىرىگە ناھايىتى يېقىن تىللاردا سۆزلىشىدىغانلىقىنى كۆرگەن مەھمۇد كاشغەرىي، "تۈرك دىئالېكتلىرى" دېگەن نام بىلەن بۇ تىللاردىن توپلىغان ماتېرىياللار ئاساسىدا سېلىشتۇرما تىلشۇناسلىقنىڭ تۇنجى ئۆرنىكى بولغان شۇ تەھلىلنى يۈرگۈزىدۇ:

ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار ئىسىم ۋە پېئىللارنىڭ بېشىدا كەلگەن ي-يا ھەرپى (ı ياكى i تاۋۇشى) نى ا-ئېلىف ھەرپى (a ياكى *e* تاۋۇشى) ياكى ج-جىم ھەرپى (*c* تاۋۇشى) گە ئالماشتۇرىدۇ. باشقا تۈركلەر "مۇساپىر" نى *yelgin* دېسە، ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار *elkin* دەيدۇ؛ "ئىلمان سۇ" نى *yılıg suv* دېسە، ئۇلار *ılıg* دەيدۇ؛ شۇنىڭدەك باشقا تۈركلەر "ئۈنچە-مەرۋايىت" نى *yincü* دېسە، ئۇلار *cincü* دەيدۇ؛ باشقا تۈركلەر "تۆگە جۇغدىيى" نى *yogdu* دېسە، ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار *cugdu* دەيدۇ.

بۇنىڭدىن باشقا، ئارغۇلار سۆزنىڭ ئوتتۇرىسىدا ياكى ئاخىرىدا كەلگەن ي-يا ھەرپى (y تاۋۇشى) نى ن-نۇن ھەرپى (*n* تاۋۇشى) گە ئالماشتۇرىدۇ. مەسىلەن: باشقا تۈركلەر "قوي" نى *koy* دېسە، ئارغۇلار *kon* دەيدۇ؛ باشقا تۈركلەر "كەمبەغەل" نى *çıgav* دېسە، ئۇلار *çıgan* دەيدۇ؛ باشقا تۈركلەر "قايسى نەرسە" نى *kayu neŋ* دېسە، ئۇلار *kanu* دەيدۇ.

ئوغۇز، قىپچاق ۋە سۇۋارلار سۆزنىڭ بېشىدىكى مىم-م ھەرپى (*m* تاۋۇشى) نى بە-ب (*b* تاۋۇشى) غا ئۆزگەرتىدۇ. مەسىلەن: باشقا تۈركلەر *men bardum* "مەن باردىم" دېسە، ئۇلار *ben bardum* دەيدۇ؛ تۈركلەر "شورپا" نى *mün* دېسە، ئۇلار *bün* دەيدۇ.

ئوغۇزلار ۋە ئۇلارغا يېقىن جايلاشقانلار سۆزنىڭ تەركىبىدىكى ت-*t* ھەرپىنى د-*d* غا ئالماشتۇرىدۇ. مەسىلەن: تۈركلەر تۆگىنى *tevey* دېسە،

ئۇلار *devey* دەيدۇ، شـــۇنىڭدەك "تۆشۈك" دېگەن سۆزنى تۈركلەر *üt* دېسە، ئۇلار *üd* دەيدۇ.

ســـاپ تۈركچىدە د-*d* بىلەن ئىپتىلىدىغان سۆزلەر ئوغۇزچىدا كۆپىنچە ت-*t* بىلەن ئىپتىلىدۇ. مەســـىلەن: تۈركلەر "خەنجەر" نى *bögde* دېســـە، ئوغۇزلار *bögte* دەيدۇ؛ تۈركلەر "جىگدە" نى *yigde* دېســـە، ئوغۇزلار *yigte* دەيدۇ.

ســـاپ تۈركلەر ف-*f* بىلەن ب-*b* نىڭ ئارىســـىدا تەلەپپـــۇز قىلىدىغان ۋ-*v* ھەرپىنى ئوغۇزلار ۋە ئۇلارغا يېقىن جايلاشـــقانلار و-*w* غا ئالماشتۇرىدۇ. مەسىلەن: تۈركلەر "ئۆي" نى *ev* دېسە، ئوغۇزلار *ew* دەيدۇ؛ تۈركلەر "ئوۋ" نى *av* دېسە، ئوغۇزلار *aw* دەيدۇ.

مـــەن ســـۆزلەرنىڭ ئەڭ توغرا شـــەكلىنىلا بېرىمەن. ھـــەرپ (تاۋۇش) ئالماشتۇرۇپ ســـۆزلەيدىغانلارنىڭ تىلللىرىدىكى ھەرپ ئالمىشىشلارنى ئۆزۈڭ بىلىۋالارسەن.

ياغما، توخســـى، قىپچاق، ياباقۇ، تاتار، قاي، چومۇل ۋە ئوغۇزلارنىڭ ھەممىسى ذ-ḍ ھەرپىنى ھەر زامان ى-*y* ھەرپىگە ئالماشتۇرىدۇ ۋە ھېچقاچان ذ-ḍ بىلەن ســـۆزلىمەيدۇ. مەســـىلەن: تۈركلەر "قېيىن دەرىخى" نى *kadıŋ* دېسە، ئۇلار kayıŋ دەيدۇ. تۈركلەر "قېيىن-بۇيان" لارنى *kaḍın* دېسە، ئۇلار *kayın* دەيدۇ.

شۇنىڭدەك، چىگىل ۋە باشـــقا تۈركلەر تىلىدا ذ-ḍ بىلەن ئىپتىلىدىغان سۆزلەر رۇس ۋە رۇم ئۆلكىلىرىگە قەدەر سوزۇلغان قىپچاق، يەمەك، سۇۋار، بۇلغـــارلار تىلللىرىدا ز-*z* بىلەن ئىپتىلىدۇ. مەســـىلەن: تۈركلەر "ئاياغ" نى *aḍak* دېسە، ئۇلار *azak* دەيدۇ. چىگىل تۈركلىرى "قېرىن تويدى" دېگەننى *karın toḍdı* دېسە، ئۇلار *tozdı* دەيدۇ.

يىغىپ ئېيتقاندا، چىگىل تىلىدىكى ذ-ḍ ھەرپى ياغما، توخســـى، ئوغۇز ۋە بەزى ئارغۇلاردىن تاكى چىنغىچە ســـوزۇلغان يەرلەردە ياشىغۇچى ھەممە قەبىلىلەرنىـــڭ تىلللىرىدا ي-*y* غا ئۆزگىرىـــدۇ؛ رۇمغىچە بولغان قىپچاق ۋە ئۇلارغا يېقىن جايلاشقان باشقا قەبىلىلەردە بۇ ھەرپ ز-*z* غا ئۆزگىرىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي، خوتەنلىكلەر بىلەن كەنچەكلەرنىڭ تىلىدا سوزۇق تاۋۇش بىلەن باشلانغان سۆزلەرنىڭ بېشىغا بىر h تاۋۇشىنىڭ قوشۇلۇپ قالىدىغانلىقىنى تىلغا ئالغان. بۇ ھادىسىنى تۈركىي تىلىنىڭ ئەڭ قەدىمكى دەۋرلىرىگىچە سوزۇلغان بىر فونېتىكىلىق ئالاھىدىلىك، دەپ ئېيتىشقا بولىدۇ. بۇ ھادىسە 20-ئەسىرنىڭ

ئوتتۇرىلىرى بايقالغانغا قەدەر ئىراندا بېكىنمە ھالەتتە ياشىغان بىر تۈركىي خەلق — خالاچ (Halaç) لارنىڭ تىلىدا ھازىرمۇ كۆرۈلىدۇ. تۈركىي تىلدىكى ata، ana سۆزلىرى خالاچ تىلىدا hata، hana دېيىلىدۇ. ۋەھالەنكى، مەھمۇد كاشغەرىي خوتەنلىكلەر بىلەن كەنچەكلەرنىڭ تىللىرىدا تۈركىي تىلدا يوق h تاۋۇشى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ تۈركىي قوۋملاردىن ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلىغەن.

مەھمۇد كاشغەرىي يەنە غەربىي تۈركىي تىلىدا سۆز ئىچىدە بوغۇم بېشى بولۇپ كەلگەن g تاۋۇشىنىڭ چۈشۈپ قالىدىغانلىقىنىمۇ ئەمەلىي مىساللار بىلەن كۆرسىتىدۇ. دېمەك، ئۇن بىرىنچى ئەسىردىلا كۆرۈلۈشكە باشلىغان بۇ فونېتىكىلىق ھادىسىنى مەھمۇد كاشغەرىي ئوغۇز ۋە قىپچاق تىللىرىغا ئورتاق بىر ئالاھىدىلىك دەپ قارىغان ۋە تۆۋەندىكىچە بايان قىلغان:

سۆزلەردە ھەرپلەرنىڭ چۈشۈپ قېلىشىغا كەلسەك، ئىسىملارنىڭ ۋە ئىش-ھەرىكەتنىڭ داۋام قىلىۋاتقانلىقىنى بىلدۈرىدىغان پېئىللارنىڭ ئوتتۇرىسىدا كەلگەن غەيىن (قېلىن g تاۋۇشى) ھەرپىنى ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار ھەممە يەردە چۈشۈرۈپ قويىدۇ. ئىسىملارغا مىسال: تۈركلەر "ئالا قاغا" نى *çumguk* دېسە، ئۇلار *çumuk* دەيدۇ؛ تۈركلەر "تاماق، بوغۇز" نى *tamgak* دېسە، ئۇلار *tamak* دەيدۇ. پېئىللارغا مىسال: تۈركلەر "ئۇ ئۆيىگە بېرىۋېرىدىغان ئادەم" دېگەن جۈملىنى *ol evige bargan ol* دېسە، ئوغۇزلار شۇ جۈملىدىكى *bargan ol* دېگەن ئىبارىنى *baran ol* دەيدۇ؛ تۈركلەر "ئۇ قولىنى ئۇرۇۋېرىدىغان ئادەم" دېگەن جۈملىنى*ol er kulını uragan ol* دېسە، ئوغۇزلار شۇ جۈملىدىكى *uragan ol* سۆزىنى *uran ol* دەيدۇ.

ئۇن بىرىنچى ئەسىردىكى تۈرك تىللىرى ۋە دىئالېكتلىرى ھەققىدە مېغىزلىق مەلۇمات بەرگەن مەھمۇد كاشغەرىي، بارلىق تۈرك تىللىرىنىڭ بۇ قائىدىلەرگە بويسۇنىدىغانلىقىنى، قالغان قائىدىلەرنى نۆۋەتتە كەلگەندە سۆزلەيدىغانلىقىنى ئىسپاتلىغەندىن كېيىن، «دىۋان»نىڭ سۆزلۈك قىسمىنى باشلايدۇ. لېكىن، سۆزلۈك قىسمىدىمۇ تۈرك تىللىرى ۋە دىئالېكتلىرى توغرىسىدا مەلۇمات بېرىشنى داۋاملاشتۇرىدۇ. مەسىلەن، bal — "ھەسەل" سۆزىنىڭ ئىزاھىدا مەھمۇد كاشغەرىي مەزكۇر سۆزنىڭ سۇۋار، قىپچاق ۋە ئوغۇز تىللىرىدىمۇ مەۋجۇتلۇقىنى، باشقا تۈرك تىللىرىدا arı yağı "ھەرە يېغى" دېيىلىدىغانلىقىنى ۋە arı yağı سۆزىنىڭ چىگىل تىلىدىمۇ بارلىقىنى بايان قىلىدۇ.

لېكىن، مەھمۇد كاشغەرىي بىر سۆزنىڭ دىئالېكتلاردىكى ئوخشىمىغان قوللىنىلىشلىرى ھەققىدىكى ئەڭ قىزىقارلىق مىسالنى bugday "بۇغداي"

سۆزىنىڭ ئىزاھىدا بېرىدۇ. bugday نىڭ مەنىسى بىلەن bugday kutında sarkıç suvalur "بۇغداينىڭ باھانىسىدا قارىمۇق سۇ ئىچىپتۇ" دېگەن ماقالنىمۇ بەرگەن مەھمۇد كاشغەرىي، "بارسغانلىقلار *bugday* دېيەلمەيدۇ، *budgay* دەيدۇ. 'مەن بارسغانلىق ئەمەس' دېگەن كىشى مۇشۇ سۆز بىلەن سىنىلىدۇ" دېيىش ئارقىلىق، تىلشۇناسلىقتا "تاۋۇشلارنىڭ ئورۇن ئالمىشىشى" دەپ ئاتىلىدىغان بۇ فونېتىكىلىق ھادىسىنىڭ كىشىلەرنىڭ نەلىك ئىكەنلىكىنى بىلىشتە ئۆلچەم قاتارىدا قوللىنىلىدىغانلىقىنى ئىپادىلىگەن.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە پېئىللاردىن ياسالغان ئىسىملار ھەققىدە توختىلىپ كېلىپ، bilge سۆزىنىڭ bildi، kurug سۆزىنىڭ **kurıdı**، targak سۆزىنىڭ taradı، akın سۆزىنىڭ akdı پېئىللىرىدىن ياسالغانلىقىنى قەيت قىلغان.

تۈركىي تىللارنىڭ گرامماتىكىلىق قائىدىلىرىنى زامانىمىزغىچە يېتىپ كېلەلمىگەن «كىتابۇ جاۋاھىرىن نەھۋ فى لۇغاتىت تۈرك» [تۈركىي تىللار گرامماتىكىسىنىڭ جەۋھەرلىرى] دېگەن بىر كىتابىدا تەپسىلىي بايان قىلغانلىقىنى قەيت قىلغان مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە تۈركىي تىللارنىڭ مۇكەممەل قۇرۇلمىسىنى شۇ سۆزلەر بىلەن ئىپادىلەيدۇ:

> بۇلار شۇنداق قائىدىلەركى، خۇددى پەلەك، قۇتۇپ يۇلتۇزى ئەتراپىدا ئايلانغاندەك، تۈركىي تىللارنىڭ ھەممىسى مۇشۇ قائىدىلەر ئەتراپىدا ئايلىنىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە پۈتۈن تۈركىي تىللارنىڭ مانا مۇشۇنداق قائىدىلىك تاۋۇش ئۆزگىرىشلىرىنى كۆرسىتىش ئارقىلىق، كىشىلەرگە بۇ تىللارنى ئوڭاي ئۆگىنىشنىڭ ئاچقۇچىنى سۇنىدۇ.

## 17.2. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۈركىيچە ئۆگىتىش مېتودى

بىر خىل تىل ئۆگىتىش قوللانمىسى سۈپىتىدىكى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ماددا بېشى سۆزلىرى ۋە ماددا ئىچىدىكى مىساللار تۈركىيچە، چۈشەندۈرۈش ۋە ئىزاھلار ئەرەبچە بېرىلگەن سۆزلۈك قىسمىدا، مەھمۇد كاشغەرىي ئۆزىنىڭ تۈركىي تىلنى چەت ئەل تىلى قاتارىدا ئوقۇتۇش توغرىسىدىكى مېتودىنى yenidi سۆزىنىڭ ئىزاھىدا بايان قىلىدۇ.



مەھمۇد كاشغەري بۇ پېئىلدىمۇ باشقا پېئىللاردىكىدەك ئىزاھىنى بىر مىسال بىلەن باشلايدۇ ۋە Uragut yenidi دېگەن جۈملىنى مىسال كەلتۈرىدۇ. بۇ جۈملىنى ئەرەبچە "خوتۇن تۇغدى" دېگەن مەنىدە ئىزاھلىغان مەھمۇد كاشغەري، پېئىلنىڭ سۈپەتداش ۋە -mak/-mek لىك ئىسىمداش شەكىللىرىنى -yenir yenirmek فورمىسىدا بەرگەندىن كېيىن، yenidi سۆزىنىڭ پەقەت ئىنسانلارغا ئىشلىتىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ ۋە ھايۋانلار تۇغقاندا، -ladı/-ledi قوشۇمچىسى بىلەن پېئىل ياسىلىدىغانلىقىنى دىققىتىمىزگە سۇنىدۇ. ئىنەك موزايلىغاندا İŋek buzaguladı دېيىلىشى كېرەكلىكىنى، چۈنكى ئىنەك بالىسىنىڭ buzagu "مۇزاي" دەپ ئاتىلىدىغانلىقىنى ۋە بۇ سۆزگە -ladı قوشۇمچىسىنى قوشۇش ئارقىلىق پېئىل ياسالغانلىقىنى يازىدۇ. قۇشلارنىڭ چۈجىلىرى bala دېيىلىدىغانلىقى ئۈچۈن، قۇشلارغا كەلگەندە قائىدە بويىچە Kuş balaladı دېيىلىشى كېرەكلىكىنى ئىپادىلەيدۇ. بۇ قوشۇمچە بايتال بالىسى kulun "قۇلۇن" سۆزىگە قوشۇلغاندا تاۋۇش ئۆزگىرىشى نەتىجىسىدە Kısrak kulnadı (بايتال قۇلۇنلىدى) دېيىلىدىغانلىقىنى تىلغا ئالغان مەھمۇد كاشغەري ئىزاھىنى شۇنداق داۋاملاشتۇرىدۇ:

بۇ يەردە قائىدە بويىچە *kulunladı* قۇلۇنلىدى دېيىلىشى كېرەك ئىدى، ئۇنداق دېيىلمىدى. چۈنكى ل-*l* بىلەن ن-*n* تاۋۇشلىرى بىر ئورۇندىن چىقىدىغان بولغاچقا، ئۆز ئارا ئورۇن ئالماشتۇرىدۇ.* بۇنىڭ بىلەن سۆز يېنىكلەيدۇ. يەنە *Arslan enükledi* "ئارسلان ئارسلانلىدى" دېيىلىدۇ.

ھازىرقى چەت ئەل تىلى ئوقۇتۇش مېتودىغا تولىمۇ ئوخشايدىغان بىر خىل ئۇسۇلدا تۈركىيچە سۆزلەرنى ئۆگىتىش يولىنى تۇتقان مەھمۇد كاشغەري، سۆزلەرنىڭ قوللىنىلىش ساھەسى ھەققىدە توختالغاندا، بىر يېپىشقاق (قوشۇمچىلىق) تىل بولغان تۈركىي تىلىدا سۆزلەرنىڭ قانداق ياسىلىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتىدۇ. سۆزلەرنى ئىزاھلىغاندا بەزى سۆزلەرنىڭ ئېتىمولوگىيىسىنىمۇ تەتقىق قىلغان مەھمۇد كاشغەري -yeni پېئىلىنىڭ ئېتىمولوگىيىسىگە دائىر ئىككى خىل قاراش بارلىقىنى ئوتتۇرىغا قويغان. بىرى، yenik neŋ "يېنىك

* بۇ يەردە بىر ئاز ئېنىقسىزلىق بار. kulnadı سۆزىدە ھەرپ ئالمىشىش كۆرۈلمەيدۇ.

نەرسە» ئىبارىسىدىكى «يېڭىنى بىر نەرسە» دېگەن مەنىدىن كېلىپ چىققانلىقى توغرىسىدىكى قاراش. چۈنكى ئاۋال كىشى تۇغقاندا يېڭىكلەيدۇ، شۇڭا ئۇچۇن yenidi دېيىلگەن بولۇشى مۇمكىن؛ يەنە بىرى، yen «بەدەن، ۋۇجۇت» سۆزىدىن كېلىپ چىققانلىقى توغرىسىدىكى قاراش. چۈنكى ئاۋال كىشى تۇغقاندا ئۇنىڭ بەدىنىدىن يەنە بىر بەدەن دۇنياغا كېلىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي ئىككىلا خىل قاراشنى ئەقىلغە مۇۋاپىق، دەيدۇ.

سۆزلەرنىڭ قوللىنىلىشىغا دائىر تەپسىلاتلارغا ئالاھىدە دىققەت قىلغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بەرگەن مەلۇمات ۋە ئۆرنەكلىرىنى بۈگۈنكى تىل ئوقۇتۇش مېتودلىرىغا ئاساسەن تۆۋەندىكىچە جەدۋەللەشتۈرۈش مۇمكىن:

| تۈرلىنىشى | تۈرلىگۈچى قوشۇمچە | ياسىغۇچى قوشۇمچە | سۆز |
|---|---|---|---|
| yenidi (ئىنسانغا) | -dı/-di | +i | yen |
| buzaguladı | | +la/+l e | buzagu |
| balaladı | | | bala |
| kulnadı | | | kulun |
| enükledi | | | enük |

كىتابىدا مۇشۇنداق بىر جەدۋەلگە ئورۇن بەرمىگەن بولسىمۇ، لېكىن بۇ بىلىملەرنى ئەڭ ئىنچىكە نۇقتىلىرىغىچە تەپسىلىي چۈشەندۈرگەن مەھمۇد كاشغەرىي مانا مۇشۇنداق ئۆزگىچىلىكى بىلەن تۇنجى تۈرك تىلشۇناسى، دېگەن نامغا ئېرىشكەن.

## 18.2. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ نەزەرىدىكى تۈرك يېزىقى

تۈرك قوۋملىرىنىڭ تىلىغا دائىر مۇشۇنداق ئەتراپلىق ۋە تۈركىي تىللارنىڭ تارىخىنى تەتقىق قىلىشتا ئىنتايىن مۇھىم بولغان مەلۇماتلارنى بەرگەن مەھمۇد كاشغەرىي، تۈركلەر ئەرەب ئېلىپبەسى ئاساسىدىكى يېزىقنى قوبۇل قىلىشتىن بۇرۇن ئىشلەتكەن ۋە تۈركولوگىيە ساھەسىدە «ئۇيغۇر يېزىقى»(قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى) دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتقان يېزىقنى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە مەخسۇس تونۇشتۇرىدۇ. قەدىمكى ئۇيغۇر ئېلىپبەسىنى ئىككى ئايرىم جەدۋەلدە كۆرسەتكەن

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بۇ ھەقتىكى مەلۇماتى تۈركىيچە مەنبەلەردە قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى توغرىسىدىكى ئەڭ قەدىمكى مەلۇمات بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭ بۇ يېزىقنى "ھەجائى ئەل-تۈركىييە" (تۈركىي يېزىق) دەپ ئاتىشى دىققەتكە سازاۋەردۇر. ھالبۇكى، بىلىم ساھەسىدە بۇ يېزىق ئۇزۇن سەككىزىنچى ئەسىردىن كېيىن "ئۇيغۇر يېزىقى ياكى ئېلىپبەسى" دېگەن نام بىلەن ئاتىلىپ كەلگەن.

قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى توغرىسىدا مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»نىڭ بەشىنچى بېتىدە "تۈركىي سۆزلەرنىڭ تۈزۈلۈشىدە قوللىنىلىدىغان ھەرپلەر توغرىسىدا" دېگەن ماۋزۇ بىلەن شۇ مەلۇماتلارنى بېرىدۇ:

ھەممە تۈركىي تىللاردا قوللىنىلىدىغان ئاساسىي ھەرپلەر ئۇن سەككىز. تۈركىي يېزىق شۇ ھەرپلەردىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ ھەرپلەر تۆۋەندىكى سۆزلەرگە جەملەنگەن: *ehuke*، *leffe*، *semec*، *nazak*، *bedr-i şutiyye* "قېرىندىشىڭ، تۈرگىنىڭ، سەت، ئۇرۇق، يامغۇرلۇق پەسىل"

ھەرپلەر ئايرىم ھالەتتە مۇنداق يېزىلىدۇ:

بۇ ھەرپلەر ئەرەبچىدىكى "ا، ب، ت، ث..." گە سېلىشتۇرما قىلىپ بېرىلگەن. يۇقىرىدىكى ئاساسىي ھەرپلەردىن تاشقىرى، يېزىقتا يوق، پەقەت ئېغىزدىلا ئىشلىتىلىدىغان، يەنى ئاساسىي ھەرپ ھېسابلانمايدىغان يەنە يەتتە ھەرپ بار، تۈركىي تىللار بۇلارسىز بولمايدۇ. بۇلار قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان ب-*p*، ئەرەبچە ج-*j* ھەرپى — بۇ ھەرپ تۈركىي سۆزلەردە ئاز ئىشلىتىلىدۇ —، ز-*z* بىلەن س-*s* ئارىلىقىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان ژ-*ž* ھەرپى، ئەرەبچە ف-*f* ھەرپى، چېكىنتىلىك غ-*ğ* ھەرپى، ق-*q* بىلەن ك-*k* ئارىلىقىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان يۇمشاق ك-*g* ھەرپى، ن-*n* بىلەن غ-*ğ* ئارىلىقىدا ۋە ن-*n* بىلەن ق-*q* ئارىلىقىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان نك-ŋ ھەرپىدىن ئىبارەت. بۇ ھەرپنى تەلەپپۇز قىلىشتا تۈركلەردىن باشقىلار قىيىنىلىدۇ.

بۇ يەتتە ھەرپ يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن ئاساسىي ھەرپلەرگە ئوخشاش يېزىلىپ، ئۇلاردىن پەقەت چېكىت قويۇلۇش بىلەن پەرقلىنىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي تۈرك يېزىقىغا دائىر يۇقىرىقى مەلۇماتلارنى بەرگەندىن

كېيىن، تۈرك دىئالېكتلىرىدا تەگداشلىرى يوق "ح، ث، ص، ض، ط، ظ، ع، ە" كەبى ئەرەب ھەرپلىرىنى تىلغا ئالىدۇ. بۇ ھەرپلەردىن تەركىب تاپقان ئەرەبچە سۆزلەرنىڭ تۈركىي تىللاردىكى قوللىنىلىشى ئەسناسىدا ئۆز قېلىپلىرىدا يېزىلىدىغانلىقىنى قەيت قىلغان مەھمۇد كاشغەرىي، تۈرك ھەرپلىرىنىڭ خەتتاتلار تەرىپىدىن يىغىنچاقلانغان شەكىللىرىنىمۇ كۆرسىتىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي ھەرپلەرنى ئۈچتىن-ئۈچتىن قىلىپ، ا-فا-ھا؛ ۋا-زا-قا؛ يا-كە-دا؛ ما-نا-سا؛ با-چا-را؛ شا-تا-لا شەكلىدە تىزغان.

على هذه الصورة اذا جمعت .

الا انه كتبه هذا الخط ان كل فصل تفرق الفاظ الكتبه

مەھمۇد كاشغەرىي ئاخىرىدا بۇ يېزىقنىڭ يېزىلىش قائىدىسىنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتكەندىن كېيىن، ئون بىرىنچى ئەسىردىكى تۈرك دۇنياسىدا قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقىنىڭ قوللىنىلىشىغا دائىر تۆۋەندىكى ئۇچۇرنى بەرگەن:

قەدىمدىن بېرى، قەشقەردىن يۇقىرى چىنغىچە بولغان ھەممە تۈرك يۇرتلىرىدا بارچە خاقانلار بىلەن سۇلتانلارنىڭ يارلىق ۋە خەت-ئالاقىلىرى ئەنە شۇ يېزىقتا يېزىلىپ كەلگەن.

## مەھمۇد كاشغەرىيدىن ئاينىيغىچە — قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى

مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تە تونۇشتۇرغان قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقىنىڭ ئېلىپبەسى بىلەن ھەرپلەرنىڭ تىزىلىشى ئاينىينىڭ «تارىخۇل بەدرى» ناملىق ئەسىرىدىمۇ ئۆز پېتى ئۇچرايدۇ. «تارىخۇل بەدرى» نىڭ 1428-يىلى ئەھمەد بەربەدى كۆچۈرۈلگەن نۇسخىسى ھازىر سۇلايمانىيە كۇتۇپخانىسىنىڭ ئەسئاد ئەبەدى بۆلۈمىدە 2095-نومۇر بىلەن ساقلانماقتا. بۇ ئەسەرنىڭ 81a-بېتىدە ئۇيغۇر ئېلىپبەسىنىڭ ھەرپلىرى، 81b-بېتىدە بولسا ھەرپلەرنىڭ ئۆگەنگۈچىلەرگە قولاي بولسۇن ئۈچۈن، ئۈچتىن تىزىلغان شەكىللىرى بېرىلگەن. قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقىنى بىلمەيدىغان كۆچۈرگۈچىنىڭ، قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى ۋە ئۇنىڭغا دائىر مەلۇماتلارنى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىن كۆچۈرۈپ ئالغانلىقى ناھايىتى ئېنىق. بۇ ئەھۋال يېزىلىشىدىن ئاز كەم 350 يىل ئۆتكەن بولسىمۇ، 15-ئەسىردىكى ئوسمانلى زىيالىيلىرىنىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى بىلىدىغانلىقىنى ۋە ئەسەرلىرىدە ئۇنىڭدىن پايدىلانغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

(بۇ مەلۇماتلارنى تەمىنلىگەن پروفېسسور، دوكتور ئوسمان فىكرى سەرتكاياغا ۋە مۇناسىۋەتلىك بەتلەرنىڭ رەڭلىك رەسىمىنى تەمىنلىگەن بىلال چاۋۇشئوغلۇغا چىن كۆڭلۈمدىن رەھمەت ئېيتىمەن.)

«تارىخۇل بەدرى» دىكى قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى ھەرپلىرى

## 19.2. ئون ئىككى هايۋانلىق تۈرك تەقۋىمى ۋە نورۇز

مەھمۇد كاشغەرىي، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە bars سۆزىنىڭ "پىت، پاشا چېقىشتىن ياكى يەل تېششتىن پەيدا بولغان ئىششىق"، "يولۋاس" دېگەن مەنىلىرىنى بەرگەندىن باشقا، مەزكۇر سۆزنىڭ يەنە "تۈرك خەلقلىرىدىكى ئون ئىككى مۇچەلدىن بىرىنىڭ نامى" بولۇپ كېلىدىغانلىقىنىمۇ قەيت قىلغان. لېكىن، مەھمۇد كاشغەرىي بۇنىڭ بىلەنلا توختاپ قالماي، ئون ئىككى هايۋانلىق (مۇچەللىك) تۈرك تەقۋىمىنىڭ ئالاھىدىلىكى، كېلىپ چىقىشى ۋە بۇ تەقۋىمنىڭ تۈركىي خەلقلەرنىڭ هاياتىدىكى رولىنى تەپسىلىي بايان قىلىش ئارقىلىق، ئۆزىنىڭ ئېنسىكلوپېدىك ئالىملىقىنى ۋە ئەسىرىنىڭ قامۇسلۇق ماھىيىتىنى نامايان قىلغان.

مەھمۇد كاشغەرىي تۈركلەرنىڭ ئون ئىككى خىل هايۋاننىڭ ئىسمىنى ئېلىپ، ئون ئىككى يىللىق (مۇچەللىك) بىر تەقۋىم شەكىللەندۈرگەنلىكىنى، باللارنىڭ ياشلىرى، جەڭ تارىخلىرى ۋە مۇشۇنىڭغا ئوخشاشلارنى مۇشۇ يىللارنىڭ ئايلىنىشى (دەۋر قىلىشى) بىلەن هېسابلايدىغانلىقىنى بايان قىلغاندىن كېيىن، بۇ تەقۋىمنىڭ كېلىپ چىقىشىنى تۆۋەندىكىدەك چۈشەندۈرىدۇ:

تۈرك خاقانلىرىدىن بىرى ئۆزىدىن كۆپ يىللار ئىلگىرى بولۇپ ئۆتكەن بىر ئۇرۇشقا دائىر مەلۇمات ئىگىلىمەكچى بولغان، خاقاننىڭ ئەتراپىدىكىلەر شۇ ئۇرۇش بولۇپ ئۆتكەن يىلنى ئېنىقلاشتا خاتالاشقان. شۇنىڭ بىلەن خاقان ئۆز خەلقى بىلەن كېڭەش ئۆتكۈزۈپ، قۇرۇلتايدا مۇنداق دېگەن: "بىز بۇ تارىخنى ئېنىقلاشتا قانداق خاتالاشقان بولساق، بىزنىڭ كېلەچەك ئەۋلادلىرىمىزمۇ شۇنداق خاتالىشىدۇ. شۇڭا بىز ئون ئىككى ئاي ۋە ئاسماننىڭ ئون ئىككى بۇرجىغا ئاساسلىنىپ، ھەر بىر يىلغا بىر ئات قويايلى، بىزدىن كېيىن يىل هېسابى شۇ يىللارنىڭ ئايلىنىشى بىلەن هېسابلانسۇن. بۇ ئارىمىزدا مەڭگۈلۈك بىر يادىكارلىق بولۇپ قالسۇن"

خاقاننىڭ پىكرىنى خەلقمۇ ماقۇللىغان ۋە يىللارغا قايسى هايۋاننىڭ ئىسمىنى ئات قىلىپ قويۇشتا مۇنداق ئۇسۇل قوللىنىلغان:

شۇ مۇناسىۋەت بىلەن خاقان ئوۋغا چىققان ۋە ھەممە ياۋايى هايۋانلارنى ئىلى دەرياسىغا قاراپ قوغلاشنى بۇيرۇغان. بۇ ناھايىتى چوڭ بىر دەريا بولۇپ، خەلق بۇ هايۋانلارنى ئوۋلاپ يۈرۈپ، ئىلى دەرياسىغا قاراپ ھەيدىگەن. بىرمۇنچە

ھايۋانلار ئۆزلىرىنى سۇغا ئاتقان. ئۇلاردىن ئون ئىككى خىلى سۇدىن ئۈزۈپ ئۆتكەن. ئەنە شۇ ئون ئىككى ھايۋاننىڭ ئىسمى ئون ئىككى يىلغا ئات قىلىپ قويۇلغان. سۇدىن ئەڭ ئاۋۋال sıçgan "چاشقان" ئۆتكەن. شۇڭا يىل بېشى شۇنىڭ نامى بىلەن ئاتىلىپ، *sıçgan yılı* "چاشقان يىلى" دېيىلگەن. ئۇنىڭدىن كېيىن سۇدىن ئۆتكەن ھايۋانلار تۆۋەندىكى تەرتىپتە بولۇپ، ئۇلارنىڭ ھەربىرى بىر يىل ئۈچۈن ئىسىم بولۇپ قالغان.

شۇنداق قىلىپ، ئون ئىككى ھايۋانلىق (مۈچەللىك) تۈرك تەقۋىمىدە يىللار تۆۋەندىكىچە تەرتىپلەنگەن:

| | |
|---|---|
| "چاشقان يىلى" | sıçgan yılı |
| "ئۆي (كالا) يىلى" | ud yılı |
| "يولۋاس يىلى" | bars yılı |
| "توشقان يىلى" | tavışgan yılı |
| "تىمساھ (لەھەڭ) يىلى" | nag yılı |
| "يىلان يىلى" | yılan yılı |
| "ئات يىلى" | yund yılı |
| "قوي يىلى" | koy yılı |
| "مايمۇن يىلى" | biçin yılı |



ئىلى دەرياسى

| | |
|---|---|
| takagu yılı | "توخۇ يىلى" |
| ıt yılı | "ئىت يىلى" |
| toŋuz yılı | "توڭگۇز يىلى" |

يىل ئايلىنىپ توڭگۇز يىلىغا كەلگەندىن كېيىن يەنە يىل بېشىغا قايتىپ، ھېساب چاشقان يىلىدىن قايتا باشلىنىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي يەنە تۈركلەرنىڭ ئون ئىككى يىلنىڭ ھەر بىرىدە بىردىن ھېكمەت بارلىقىغا ئىشىنىپ، شۇ يىلى بولىدىغان ئىشلارنى ئالدىن مۆلچەرلەيدىغانلىقىنىمۇ ئەسكەرتىدۇ. ئۇي يىلى كىرگەندە، ئۇي بىر-بىرى بىلەن كۆپ ئۇسۇشىدىغان ھايۋان بولغاچقا، ئۇرۇش كۆپ بولارمىش؛ توخۇ يىلىدا ئوزۇق-تۈلۈك مول بولارمىش، لېكىن توخۇنىڭ يېمى دان، دان تېپىش ئۈچۈن ئەخلەت-چاۋارلارنى چېچىۋېتىدىغان بولغاچقا، كىشىلەر ئارىسىدا تەشۋىش كۆپىيەرمىش؛ لەھەڭ سۇدا ياشايدىغان ھايۋان بولغاچقا، لەھەڭ يىلى كىرىش بىلەن ھۆل-يېغىن كۆپىيىپ، ئاشلىق ئوخشارمىش؛ توڭگۇز يىلى كىرىش بىلەن



قار كۆپ يېغىپ قاتتىق سوغۇق بولارمىش ۋە پىتنە-پاسات كۆپىيەرمىش ۋەھاكازالار. مەھمۇد كاشغەرىي تۈركلەرنىڭ ئەنە شۇنداق يوسۇندا ھەر يىلى بىرەر ھادىسە يۈز بېرىدىغانلىقىغا ئىشىنىدىغانلىقىنى قەيت قىلىدۇ.

ئون ئىككى ھايۋانلىق (مۇچەللىك) تۈرك تەقۋىمىدە بىر يىل ئون ئىككى ئايغا بۆلۈنگەن بولۇپ، ئايلارنىڭ ئىسمى توغرىسىدا مەھمۇد كاشغەرىي مۇنۇلارنى يازىدۇ:



ئورخون ئابىدىلىرى

تۈركلەردە ھەپتىنىڭ يەتتە كۈنىنىڭ ئېتى يوق، چۈنكى "ھەپتە" دېگەن ئۇقۇم ئىسلامدىن كېيىن مەلۇم بولدى. ئايلارنىڭ ئىسمىغا كەلسەك، شەھەرلەردە ئەرەبچە ئاي ئىسىملىرى قوللىنىلىدۇ. كۆچمەن تۇرمۇش كەچۈرىدىغان، مۇسۇلمان بولمىغان تۈركلەر يىلنى تۆت پەسىلگە بۆلۈپ، ھەر ئۈچ ئاينى بىر نام بىلەن ئاتايدۇ. يىلنىڭ ئۆتۈشىنى شۇ يول بىلەن بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: "نورۇز" دىن كېيىنكى تۇنجى باھار ئېيىنى "ئوغلاق ئاي" دەيدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئاينى "ئۇلۇغ ئوغلاق ئاي" دەيدۇ. چۈنكى بۇ ئايدا ئوغلاق چوڭ بولىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئاينى "ئۇلۇغ ئاي" دەيدۇ، چۈنكى بۇ ئاي يازنىڭ ئوتتۇرىسىدا بولۇپ، بۇ چاغدا يەر يۈزى تۈرلۈك نېمەتلەرگە تولۇپ، مال-ۋارانلار سەمرىيدۇ، سۈت كۆپىيىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئاي ئىسىملىرى كۆپ ئىشلىتىلمىگەچكە بېرىلمىگەنلىكىنى ئەسكەرتىپ، تەقۋىم ھەققىدىكى مەلۇماتىنى ئاخىرلاشتۇرىدۇ.

ھەممىمىزگە مەلۇمكى، تۈركىي خەلقلەر بۇ تەقۋىمنى ئۇزۇن زامانلاردىن بېرى قوللىنىپ كەلگەن. مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى يېزىشقا باشلاشتىن 350 يىل ئىلگىرى، يەنى مىلادىيە 725-، 731-، 732-يىللىرى تىكلەنگەن ئورخۇن ئابىدىلىرىدە تارىخىي ۋەقەلەر ئون ئىككى ھايۋانلىق (مۇچەللىك) تۈرك تەقۋىمى بويىچە بايان قىلىنغان. ئورخۇن ئابىدىلىرىدە ئاي نامىلىرى birinç ay "بىرىنچى ئاي"، bişinç ay "بەشىنچى ئاي" دېگەن شەكىللەردە بېرىلگەن. مەسىلەن: (قاراڭ: بىلگە خاقان ئابىدىسى، جەنۇب يۈزى، 10-قۇر)

*Bunça kazganıp kaŋım Kağan It yıl onunç ay altı otuzka uça bardı. Lağzın yıl bişinç ay yiti otuzka yoğ ertürtüm.*

"مۇشىنچىۋالا (كۆپ) مۇۋەپپەقىيەتلەرنى قولغا كەلتۈرۈپ ئاتام خاقان ئىت يىلى ئونىنچى ئاينىڭ يىگىرمە ئالتىنچى كۈنى قازا تاپتى. توڭگۇز يىلى بەشىنچى ئاينىڭ يىگىرمە يەتتىنچى كۈنى دەپنە (مۇراسىمىنى) ئۆتكۈزدۈم."

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مەلۇماتىغا قارىغاندا، تۈركلەرنىڭ ئون ئىككى ھايۋانلىق (مۇچەللىك) تەقۋىمى ھازىر قوللىنىلىۋاتقان مىلادىيە كالېندارىدىكى 3-ئاينىڭ 21-كۈنىدىن باشلىنىدۇ. ئەڭ قەدىمكى زامانلاردىن باشلاپ تۈركلەر تەرىپىدىن قۇتلۇقلىنىۋاتقان نورۇز، ئون ئىككى ھايۋانلىق (مۇچەللىك) تۈرك تەقۋىمى بويىچە يېڭى يىلنىڭ باشلىنىشىدۇر. بۈگۈنكى كۈندىمۇ تۈرك دۇنياسىدا ۋە باشقا جايلاردا، تۈركلەر ۋە باشقا بىرمۇنچە خەلقلەر يېڭى يىل (باھار) بايرىمى سۈپىتىدە نورۇزنى قۇتلۇقلاپ كەلمەكتە. پارسچە مەنبەلىك نورۇز سۆزى، nev "يېڭى" ۋە ruz "كۈن" سۆزلىرىدىن تەركىب تاپقاندۇر. تۈركىي خەلقلەردە "نورۇز" ئىسمى ھەر خىل شەكىللەردە قوللىنىلىش بىلەن بىرگە، yanı kün، yeni gün، ergene kün، ulustun ulu küni دېگەندەك ناملار بىلەنمۇ ئاتالماقتا. تۈركىيە تۈركچىسىدە بولسا خەلق ئاغزىدا sultan nevruz، navrız، gün dönümü كەبى سۆزلەر قوللىنىلماقتا.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»دە nayruz "نايرۇز" شەكلىدە خاتىرىلەنگەن بۇ سۆز "نورۇز" نىڭ ئۆزىدۇر. بۇ قەيت تۈركلەرنىڭ ئۆز تەقۋىمى بويىچە يېڭى يىلنىڭ باشلىنىشى بولغان 3-ئاينىڭ 21-كۈنىنى مىڭلارچە يىلدىن بۇيان قۇتلۇقلاپ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.



قازاقلاردا نورۇز تەنتەنىسى



نورۇز بايرىمىدا سۇمۇلەك(نورۇز ئېشى) پىشۇرۇۋاتقان قىرغىزلار(قىرغىزىستان)

# ئۈچىنچى باب سۆز بايلىقىدىن مەدەنىيەت دۇنيايىمىزغا...



تۈرك مەدەنىيىتىنىڭ يىلتىزى ۋە كۆلىمىنى ئوتتۇرىغا قويغان «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سۆز بايلىقىدىن تاللىغان ئۆرنەكلىرىمىز يالغۇز تۈركىي تىللارغا دائىر بىلىملەرنىلا ئەمەس، تۈركىي خەلقلەرنىڭ مىڭ يىل بۇرۇنقى ھايات شەكىللىرى، ئەنئەنىلىرى، ئېتىقادلىرى، يېمەك-ئىچمەكلىرى، كىيىم-كېچەكلىرى، قىسقىسى تۈركىي خەلقلەر ۋە تۈركىي مەدەنىيەتكە دائىر بىلىملەرنى زامانىمىزغا يەتكۈزۈپ بەرگەن. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋان»نىغا كىرگۈزگەن سۆزلەرنى ئوقۇيدىغان بولساق، ئۇلارنىڭ تەپسىلاتىغا يوشۇرۇنغان نۇرغۇن بىلگىلەرگە ئېرىشىشىمىز مۇمكىن.

تۆۋەندە مۇشۇ سۆز بايلىقىدىن پايدىلىنىپ مىڭلارچە يىل ئىلگىرىكى قەدىم زاماندىن كۈنىمىزگە يېتىپ كەلگەن، سۆزلەرنىڭ تەپسىلاتلىرىغا يوشۇرۇنغان ئەنە شۇ بىلگىلەردىن بىر قانچىسىنى كۆرسىتىمىز.

## 1.3. “tepük” پۇتبولنىڭ ئىپتىدائىي شەكلىمۇ؟

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تىكى tepük سۆزىنىڭ ئىزاھاتىدا بەرگەن بىلگىسى كىشىنىڭ دىققىتىنى قوزغايدۇ. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئىزاھاتى بويىچە، tepük قوغۇشۇن ئېرىتىلىپ (ئۈرچۈق ياكى يىككە ئوخشاش) يۇملاق توپ شەكلىدە قۇيۇلغاندىن كېيىن، ئۆچكە چۈپۈرى ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش يۇمشاق نەرسىلەر بىلەن ئورىلىپ ياسالغان بىر ئويۇنچۇق بولۇپ، ئادەتتە ئوغۇل باللار تەرىپىدىن تېپىپ ئوينىلىدۇ.* tepük نىڭ tepmek "تەپمەك" پېئىلىدىن

* «دىۋان» نىڭ ئۇيغۇرچە تەرجىمىسىدە، بۇ سۆز "تەپكۈچ" دەپ تەرجىمە قىلىنغان. (قاراڭ: 1-توم، 501-بەت). لېكىن «دىۋان»نىڭ تۈركچە ۋە ئىنگلىزچە تەرجىمىلىرىدە، بۇ سۆز "پۇتبول" دەپ تەرجىمە قىلىنغان (قاراڭ: تۈركچە «دىۋان»، 1-توم، 295-بەت؛ ئىنگلىزچە «دىۋان»، 1-توم، 406-بەت).



تەپۈك ئويناۋاتقان باللار

كەلگەنلىكى، يەنى tepük < tep- + -ük شەكلىدە ياسالغانلىقى ناھايىتى ئېنىق. ئەپسۇسكى، مەھمۇد كاشغەرىي tepük سۆزى ئارقىلىق ئىپادىلىگەن بۇ ئويۇنچۇق ھەققىدە كۆپ توختالمىغان. لېكىن شۇنداق بولسىمۇ، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بۇ قىسقا ئىزاھاتىدىن tepük ناملىق بۇ ئويۇنچۇقنى پۇتبولنىڭ ئىپتىدائىي شەكلى بولۇشى مۇمكىن، دەپ پەرەز قىلىشقا بولىدۇ.

## 2.3. كىيىمنى دەزماللاپ كىيىدىغان، يىپەك قولياغلىق ۋە پەلەي ئىشلىتىدىغان تۈركلەر

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سۆز بايلىقىدىكى دىققەتكە سازاۋەر مەلۇماتلاردىن يەنە بىرى، بۇنىڭدىن مىڭ يىل ئىلگىرى تۈركلەرنىڭ كىيىم-كېچەكلىرىگە دەزمال سېلىپ كىيىدىغانلىقى ھەققىدىكى مەلۇماتتۇر. تۈركلەرنىڭ كىيىم-كېچەك مەدەنىيىتىنىڭ نەقەدەر چوڭقۇر مەنبەلىك ئىكەنلىكىنى،



❖ ئۈتۈگ (دەزمال)

مىڭلارچە يىل ئىلگىرىلا تۈركلەرنىڭ پۈرلىشىپ كەتكەن كىيىملىرىنى دەزماللاپ كىيىدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدىغان بۇ مەلۇماتلار، تۈركلەرنىڭ مەدەنىي بىر خەلق ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

هازىرقى زامان تۈركىيە تۈركچىسىدىكى ütü سۆزى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە، ütüg شەكلىدە بېرىلگەن. تۈركولوگىيە تەتقىقاتلىرىدىن مەلۇمكى، تۈرك يېزىق تىلىنىڭ دەسلەپكى دەۋرلىرىدە ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەزى تۈركىي تىللاردا مەۋجۇت سۆز ئاخىرى ياكى بوغۇم بېشىدىكى g تاۋۇشى تۈركىيە تۈركچىسىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان بىرمۇنچە تۈركىي تىللاردا چۈشۈپ قالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ دەۋرلەردىكى kapıg "ئىشىك" سۆزى مەزكۇر تىللاردا g تاۋۇشىنىڭ چۈشۈپ قېلىشى نەتىجىسىدە، ئاۋۋال kapu، كېيىن تاۋۇشلارنىڭ ماسلىشىشى ئېھتىياجىدىن kapı بولۇپ قالغان؛ شۇنىڭغا ئوخشاش، تۈركىيە تۈركچىسىدە، ütüg سۆزى ئاخىرىدىكى g تاۋۇشىنىڭ چۈشۈپ قېلىشى بىلەن ütü بولۇپ قالغان.

مەھمۇد كاشغەرىي ütüg سۆزىنى مۇنداق ئىزاھلىغان:

ütüg دەزمال. هاندۇۋا شەكلىدە بولىدىغان بىر پارچە تۆمۈر. كىيىمنىڭ چاكلىرىنى تۈزلەش ئۈچۈن ئۇنى قىزىتىپ باسىدۇ.

پېئىللار قىسمىدا بېرىلگەن ütidi "دەزمال سالدى، دەزماللىدى" سۆزىمۇ دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدۇ.

**ütidi** ئۈتۈكلىدى، دەزماللىدى، دەزمال سالدى؛ *ol tonug ütidi* "ئۇ تونىنى دەزماللىدى، ئۇ تونىنىڭ پۈرلەشكەن يەرلىرىنى دەزماللىدى، تۈزلىدى."

مەھمۇد كاشغەرىي، سۆزلۈك قىسمىدا بېرىلگەن **suvluk** سۆزىنى "لۆڭگە" دەپ، eliglik سۆزىنى "پەلەي" دەپ ئىزاھلايدۇ. "سۇ" سۆزىنىڭ مىڭ يىل بۇرۇنقى شەكلى suv غا luk قوشۇمچىسىنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسالغان suvluk نىڭ يۈز-قول ۋە بەدەندىكى سۇلارنى سۈرتۈش ئۈچۈن قوللىنىلىدىغان "لۆڭگە" ئىكەنلىكى بىلىنمەكتە.

بۇنىڭدىن باشقا، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە بېرىلگەن ületü "يىپەك قولياغلىق" سۆزىمۇ دىققەتكە سازاۋەردۇر. مەھمۇد كاشغەرىي بۇ سۆزنى تۆۋەندىكىدەك ئىزاھلايدۇ:

ületü يىپەك قولياغلىق. ئەرلەرنىڭ لازىم بولغاندا بۇرنىنى سۈرتۈش ئۈچۈن يانچۇقىغا سېلىپ يۈرىدىغان يىپەك قولياغلىق.

بۇ مەلۇماتلار تۈركلەرنىڭ كىيىم-كېچەككە، تازىلىققا نەقەدەر ئەھمىيەت بېرىدىغانلىقىنى، دەزمال سېلىنغان كىيىملەرنى كىيىپ، يىپەك قولياغلىق ئىشلىتىدىغانلىقىنى ئىپادىلەش بىلەن بىر ۋاقىتتا، تۈرك مەدەنىيىتىنىڭ كۆلىمىنى نامايان قىلىش جەھەتتىنمۇ دىققەتكە سازاۋەردۇر.

## 3.3. كىيىملىرىنى بوياپدىغان تۈركلەر



قاراخانىيلار دەۋرىگە ئائىت تون

«دىۋان»دا كىيىم-كېچەك مەدەنىيىتىگە دائىر يەنە بىر تەپسىلات bodudı سۆزىنىڭ ئىزاھاتىغا يوشۇرۇنغان. قەدىمكى تۈرك تىلىدا سۆز ئىچىدە كېلىدىغان d تاۋۇشى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە d تاۋۇشىغا ۋەكىللىك قىلىدىغان ذ ھەرپى بىلەن ئىپادىلەنگەن. بۇ تاۋۇش بۈگۈن نۇرغۇن تۈركىي تىللاردا y تاۋۇشىغا تەرەققىي قىلغان. «دىۋان»دىكى bodudı سۆزى "بويىدى" دېگەن مەنىدە بولۇپ، ol tonug bodudı "ئۇ توننى بويىدى" جۈملىسى بىلەن مىساللاندۇرۇلغان. مەھمۇد كاشغەرىي يەنە كىيىملەرنى بويىغاندەك، باشقا نەرسىلەرنىمۇ بوياشتا بۇ پېئىل ئىشلىتىلىدۇ، دەپ ئىزاھلايدۇ. بۇ يەردە كىيىملەرنى قانداق بوياش ھەققىدە بىر نەرسە دېيىلمىگەن بولسىمۇ، لېكىن بۇ ئۆرنەك مىڭ يىل بۇرۇن تۈركلەرنىڭ كىيىملىرىنى بوياپدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدىغان بىر پاكىتتۇر.

## 4.3. مىڭ يىل بۇرۇن تۈركلەر خوتۇن-قىزلارنىڭ گۈزەللىكىنى قانداق تەرىپلەيتتى؟

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە مەھمۇد كاشغەرىي، خوتۇن-قىزلارغا بېرىلىدىغان ئۈنۋانى ھەققىدە توختالغاندا، "روھى ئالتۇندەك ساپ خوتۇن" altun özük

دەپ، "بەدىنى ئۈنچىدەك سىلىق خوتۇن" ertini özük دەپ تەرىپلىنىدىغانلىقىنى قەيت قىلغان. خوتۇن-قىزلار گۈزەللىكىنىڭ قىممەتلىك مەدەن ۋە تاشلار بىلەن تەرىپلىنىشى دىققەتكە سازاۋەردۇر. ertini سۆزىنى "بىباھا ياكى تەڭداشسىز ئۈنچە" دېگەن مەنىدە ئىزاھلىغان مەھمۇد كاشغەرىي، ئاياللارنىڭ ياسىنىشى، پەردازلىنىشىغا دائىر bezendi، bilezüklendi، büründi كەبى ماددا بېشى سۆزلەرگە شۇ جۈملىلەرنى مىسال قىلىپ بەرگەن: uragut bezendi "خوتۇن بېزەندى"، işler bilezüklendi "خوتۇن بىلەزۈك سالدى"، uragut yogurgan büründi "ئايال يوتقانغا پۈركەندى".

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە بېرىلگەن بىر ماقالدىمۇ، كىيىمنىڭ رەڭگىنىڭ ئايال كىشىنىڭ روھىي ھالىتىگە ۋەكىللىك قىلىدىغانلىقى ئىپادىلەنگەن. مەھمۇد كاشغەرىي kızıl سۆزىگە kılnu bilse kızıl keder, yaranu bilse yaşıl keder "قىلىقلىناي دېسە، قىزىل كىيەر؛ ياراي دېسە، يېشىل كىيەر" دېگەن ماقالنى مىسال كەلتۈرۈپ، ئاياللارنى ئېرىگە دائىم خۇش مۇئامىلىلىك بولۇشقا ۋە بۇنىڭ ئۈچۈن قىزىل يىپەك كىيىشكە ئۈندەيدۇ.



## 5.3. يامغۇر ياغدۇرىدىغان، چاقماقتىن قوغدايدىغان تاشلار

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىكى قەدىمكى تۈرك ئېتىقادىنىڭ ئىزلىرىنى ۋە بەزى ھادىسىلەردە تۈركلەرنىڭ تەبىئەتئۈستى كۈچلەرگە بولغان ئەقىدىسىنى ئىپادىلەيدىغان سۆزلەرمۇ دىققەتكە سازاۋەردۇر. بۇ خىل ئەقىدىلەردىن ئىككىسى تاش بىلەن مۇناسىۋەتلىكتۇر.

مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»نىڭ لۇغەت قىسمىدا، yat سۆزىنى بەلگىلىك تاشلار بىلەن قىلىنىغان بىر قاملىق (شامانلىق) دەپ ئىزاھلاپ، بۇ تاشلار بىلەن تەبىئەت ھادىسىلىرىنى ئىدارە قىلغىلى بولىدىغانلىقىنى، تۈركلەرنىڭ بۇ خىل تاشلاردىن پايدىلىنىپ بوران چىقىرىپ، قار-يامغۇر ياغدۇرىدىغانلىقىنى تىلغا ئالىدۇ ۋە ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن بىر ۋەقەنى بايان قىلىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي ياغمالارنىڭ ئارىسىدا تۇرىۋاتقان مەزگىلدە ناھايىتى چوڭ بىر ئوت ئاپەتتى يۈز بېرىدۇ، ئوتنى ھېچكىم ئۆچۈرەلمەيدۇ، پەسىلنىڭ ياز بولۇشىغا قارىماي، بۇ تاشلار ئارقىلىق قار ياغدۇرۇلۇپ، ئوت ئۆچۈرۈلىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي تىلغا ئالغان بۇ تاش، yada taşı دەپمۇ ئاتىلىدۇ، قەدىمكى تۈركلەر بۇنىڭدىن پايدىلىنىپ يامغۇر تىلەيتتى. شامانلىق ئەنئەنىسىنى داۋاملاشتۇرۇپ كېلىۋاتقان سىبىرىيىدىكى تۈركىي خەلقلەردە yada taşı ئېتىقادى (ئۇنىڭ بىلەن يامغۇر ياغدۇرۇش ئېتىقادى) ھېلىھەم مەۋجۇتتۇر. لېكىن، بۇ بايانلاردىن كېيىن مەھمۇد كاشغەرىي، ئوتنىڭ ئاللاھتائالانىڭ ئىجازىتى بىلەن قار ياغدۇرۇلۇپ ئۆچۈرۈلگەنلىكىنى يازىدۇ. دېمەك، بۇ يەردە مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قەدىمكى تۈرك ئېتىقادىنى ئىسلام ئېتىقادىغا باغلاۋاتقانلىقى ئىپادە قىلىنىدۇ.

يەنە بىر كارامەتلىك تاش kaş — "قاشتاش" تۇر. مەھمۇد كاشغەرىي yaşın "چاقماق" سۆزىنىڭ ئىزاھىدا، تۈركلەرنىڭ kimiŋ bile kaş bolsa yaşın yakmas دېگەن بىر ھېكمەتلىك سۆزنى مىسال كەلتۈرىدۇ ۋە بۇ ھېكمەتلىك سۆزنىڭ مەنىسىنى: "كىمنىڭ يېنىدا قاشتاش بولسا، ئۇنىڭغا چاقماق تەگمەس" دەپ چۈشەندۇرگەندىن كېيىن، قاشتاشنىڭ كارامىتى ھەققىدە شۇ مەلۇماتلارنى بېرىدۇ:

قاشتاش ئاق، سۈزۈك بولۇپ، كىشىلەر ئۇنى ئۈزۈك قىلىپ سالىدۇ. بۇ ئۈزۈكنى سېلىۋالغان كىشىگە چاقماق تەگمەيدۇ. چۈنكى، ئۇنىڭ تەبىئىتى شۇنداق، بۇ تاشنى بۆزگە ئوراپ ئوتقا تاشلىغاندا، بۆزمۇ، تاشمۇ كۆيمەيدۇ. بۇ سىنالغان. ئۇسسىغان ئادەم بۇنى ئاغزىغا سالسا، ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ.

## 6.3. ئاڭلىغۇچىنى ئۆلتۈرىدىغان ئاۋاز "tiki"

مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»ىدا يىلدا بىرلا قېتىم ئاڭلىنىدىغان، ئەمما ئاڭلىغان كىشىنى ئۆلتۈرىدىغان بىر سىرلىق ئاۋازنى تىلغا ئالىدۇ.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ tiki ماددىسىدا بۇ سىرلىق ئاۋازنىڭ كېلىپ چىقىشى مۇنداق بايان قىلىنغان:

كېچىلەردە ئاڭلىنىدىغان گۇڭ ـ گۇڭ ئاۋاز. تۈركلەر شۇنداق قارايدۇكى، ئۆلۈكلەرنىڭ روھلىرى ھەر يىلى بىر كېچە توپلىشىپ، ئۆزلىرى ھايات ۋاقتىدا ياشىغان شەھەرلىرىگە كېلىپ شەھەر ئاھالىسىنى زىيارەت قىلىدۇ. كېچىدىكى مۇشۇ گۇڭ ـ گۇڭ ئاۋازغا كىم يولۇقۇپ قالسا ئۆلىدۇ. بۇ، تۈركلەردە كەڭ تارقالغان بىر خىل چۈشەنچە.

مەھمۇد كاشغەرىي بۇ سىرلىق ئاۋازنى بىلدۈرىدىغان سۆزنىڭ tiki، tigi ياكى tegi دېگەندەك شەكىللەردە يېزىلىدىغانلىقىنىمۇ قەيت قىلىدۇ. لېكىن، بۇنىڭدىن باشقا ئۇشۇقچە مەلۇمات بەرمەيدۇ.



## 7.3. تاماقتىكى زەھەرنى تەكشۈرىدىغان "çatu"



چاتۇ

سۈيىقەستلەر كۆپىنچە ھاللاردا زەھەرلەش يولى بىلەن قىلىنىدىغان دەۋرلەردە، كىشىلەرنىڭ ھەممىدىن بەكرەك يېمەكلىكلەرگە سېلىنغان زەھەرنى تەكشۈرىدىغان بىر نەرسىگە ئېھتىياجى چۈشسە كېرەك. ئاتىسى ۋە باشقا قېرىنداشلىرىنىڭ مۇشۇنداق بىر سۈيىقەستتە زەھەرلەپ ئۆلتۈرۈشى نەتىجىسىدە ئۆلاردىن ئايرىلىپ قالغان مەھمۇد كاشغەريي «دىۋان»نىڭ çatu ماددىسىدا، تاماقتىكى زەھەرنى تەكشۈرىدىغان بىر نەرسىنىڭ بارلىقىدىن ئۇچۇر بېرىدۇ.

مەھمۇد كاشغەريي çatu سۆزىنىڭ ئىزاھىدا مەزكۇر سۆزنىڭ "بىر خىل دېڭىز بېلىقىنىڭ مۈڭگۈزى، چىندىن كەلتۈرۈلىدۇ. بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، بىر خىل دەرەخنىڭ يىلتىزى بولۇپ، بۇنىڭدىن پىچاققا ساپ ياسىلىدۇ" دېگەن مەنىلىرىنى بەرگەندىن كېيىن، بۇنىڭ بىلەن تاماقتا زەھەر بار-يوقلۇقىنى تەكشۈرگىلى بولىدىغانلىقىدىنمۇ ئۇچۇر بېرىدۇ. ئەگەر قاچىدىكى تاماق ياكى شورپىدا زەھەر بولسا، چاتۇنى سالغاندىن كېيىن تاماق ۋە شورپا ئۇتسىز قاينارمىش. قۇرۇق قاچىغا سېلىنسا، قاچىنىڭ گىرۋەكلىرىدە ھورسىز پار پەيدا بولارمىش.

## 8.3. تۈركىيلەردە تونۇشۇش قائىدىلىرى (يوسۇنلىرى)

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تۈرلۈك بىلىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر قامۇستۇر. ئەسەردە يەنە تۈرك تۆرىسى، تۈركلەرنىڭ قائىدە-يوسۇنلىرىمۇ تونۇشتۇرۇلغان. مەھمۇد كاشغەريي بۇ تۈردىكى مەزمۇنلارنى بەزى سۆزلەرنىڭ ئىزاھىغا يۇغۇرىۋەتكەن. مەسىلەن:

مەھمۇد كاشغەريي «دىۋان»نىڭ boy ماددىسىدا، بۇ سۆزنىڭ "ئۇرۇق، قەبىلە، تۇغقان" دېگەن لېكسىكىلىق مەنىلىرىنى بەرگەندىن كېيىن، تۈركلەرنىڭ سالاملىشىش ۋە تونۇشۇش قائىدىلىرىنىمۇ تونۇشتۇرغان. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ

قەلىمىدە تەسۋىرلەنگەن بۇ مەنزىرە مىڭ يىل بۇرۇنقى تۈرك قوۋمىدىن بولغان ئىككى كىشىنىڭ تونۇشۇش يوسۇنىدۇر:

تونۇش بولمىغان ئىككى ئادەم كۆرۈشكەندىن كېيىن، ئالدى بىلەن سالاملىشىدۇ، كېيىن "بوي كىم — قايسى قەبىلىدىن" دەپ سورايدۇ. جاۋاب بەرگۈچى "سالغۇر — سالغۇر قەبىلىسىدىن" دەيدۇ ياكى كىتابنىڭ بېشىدا بايان قىلىنغان قەبىلە ناملىرىدىن بىرىنى ئېيتىدۇ، بۇ قەبىلە بوۋىلىرىنىڭ ئىسىملىرىدۇر. ئاندىن كېيىن سۆزلىشىشكە باشلايدۇ ياكى ئۆز يوللىرىغا كېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئۇلار بىر-بىرىنىڭ قەبىلىسىنى بىلىشىدۇ.

بىر-بىرىنى تونۇمىسىمۇ ئۇچرىشىپ قالغان ئىككى كىشىنىڭ ئالدى بىلەن سالاملىشىشى مۇھىم بىر تەپسىلاتتۇر. ئاندىن كېيىن قايسى قەبىلىدىن ئىكەنلىكى سورىلىدۇ. بۇ، كىشىلەرنىڭ ئىسمىدىن بۇرۇن قايسى قەبىلىگە مەنسۇپلۇقىنى بىلىشىنىڭ تېخىمۇ ئەھمىيەتلىك ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ئەنئەنە ئاناتولىيىدە ھازىرمۇ داۋاملىشىۋاتقان بولۇپ، كۆرۈشكەندە كىشىلەر kimlerdensin? "كىملەردىن سەن؟ يەنى، قايسى جەمەتتىن؟" دەپ سورىشىدۇ. ئۇرۇق-قەبىلىسىنى بىلىۋالغاندىن كېيىن، ئاندىن ئىسىملىرىنى سورىشىدۇ.

## 9.3. "im" دىن پارولغىچە

ئىككى ئەسكەر ياكى ئىككى ھەربىي قىسىم ئۇچرىشىپ قالغاندا، بىر-بىرلىرىنى تونۇش ئۇسۇلى تامامەن ئوخشىمايدۇ. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىكى im "بەلگە" سۆزىگە بەرگەن ئىزاھاتىدىن ھەربىي، ساقچى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش كەسىپلەردە ھازىرمۇ قوللىنىلىۋاتقان پارول (مەخپىي بەلگە) سوراشنى تۈركلەرنىڭ مىڭ يىل ئىلگىرىلا ئىشلىتىشكە باشلىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. ھازىرقى زامان تۈرك تىلىدىكى imleç "ئىستېرېلكا، ئاپتوماتىك خاتىرىلىگۈچ" قاتارلىق ياسالما سۆزلەرگە ئاساس بولغان im سۆزىنى مەھمۇد كاشغەرىي تۆۋەندىكىدەك ئىزاھلايدۇ:

**im** ئىم. ھەربىي قوشۇنلاردا باش قوماندان تەرىپىدىن بەلگىلەپ بېرىلگەن مەخپىي بەلگە (پارول). مۇنداق بەلگىلەر قۇش ۋە قوراللارنىڭ ئېتى ياكى باشقا سۆزلەردىن ئىبارەت بولۇپ، ئىككى تۈركۈم ئەسكەر

ئۇچراشقاندا، بىر-بىرىنى تونۇشقا ۋە ئۇقۇشماي ئۇرۇشۇپ قېلىشتىن ساقلىنىشقا خىزمەت قىلىدۇ. كېچىسى ئىككى كىشى ئۇچراشقاندا، بىرى يەنە بىرىدىن ئىم سورايدۇ، سورالغان كىشى ئىمنى بىلسە، ئۆز كىشىسى ھېسابلىنىدۇ؛ بىلمىسە ھۇجۇمغا ئۇچرايدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: *İm bilse er ölmes* "ئىم بىلسە ئەر ئۆلمەس".

## 10.3. ئۆلگۈچىنىڭ روھىغا ئاتاپ سېلىنىدىغان داستىخان — نەزىر

ئۇرۇق-تۇغقانلىرى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىنكى بەلگىلىك كۈنلەردە ئۇلارنىڭ روھىغا ئاتاپ نەزىر بېرىش تۈركلەرنىڭ ئەنئەنىۋى ئۆرپ-ئادەتلىرىدىن بىرىدۇر. بۇ ئەنئەنە ھەققىدە مەھمۇد كاشغەرىي yogladı ماددىسىدا مۇنداق دەپ يازىدۇ:

> yogladı نەزىر قىلدى. *ol ölügge yogladı* "ئۇ ئۆلۈككە نەزىر قىلدى". بۇ تۈركلەرنىڭ ئادىتىدۇر.

مەلۇمكى، تۈركلەر بۇ ئەنئەنىسىنى ھازىرغىچە داۋاملاشتۇرۇپ كەلمەكتە. بىرەر تۇغقىنى قازا قىلسا، تۈركلەر يەتتىنچى كۈنى، قىرىقىنچى كۈنى ۋە يىلى توشقاندا جامائەتكە نەزىر بېرىدۇ ۋە خەتمىقۇرئان قىلىدۇ.



## 11.3. كارامەت ئىگىسى بىر دىنىي زات — قۇلباق

مەھمۇد كاشغەرىي، ئۇ دەۋردە تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئۇيغۇرلار ۋە قەدىمكى ئېتىقادلىرىنى ساقلاپ قالغان باشقا تۈرك قوۋملىرىنى "كاپىر" دەپ قارىسىمۇ، لېكىن، ئۇلارنىڭ ئېتىقادلىرى ھەققىدە مەلۇمات بېرىشتىن ئۆزىنى قاچۇرمىغان، ھەتتا بەزىدە، ئۆزىنىڭ بۇ خىل مەلۇماتلارنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغانلىقى كۆرۈلمەكتە. مەھمۇد كاشغەرىي، Kulbak ئاتلىق بىر دىنىي زاتنىڭ كارامىتىنى تۆۋەندىكىدەك بايان قىلغان:

kulbak قۇلباق. تۈركلەردىن بىر ئەۋلىيانىڭ ئىسمى. ئۇ بالاساغۇن تاغلىرىدا ياشـــايدىكەن. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، ئۇ قارا تاشـــقا *Teŋri kulı Kulbak* "تەڭرى قۇلى قۇلباق" دەپ يازســـا، ئاق بولۇپ چىقىدىكەن، ئاقتاشقا يازسا، قارا بولۇپ چىقىدىكەن، ئۇنىڭ ئىزلىرى تا ھازىرغىچە بار ئىكەن.

## 12.3. مەھمۇد كاشغەرىيدىن بىر ئۆگۈت: قىزلار بىلەن چېلىشما

ئۇغۇز تىلىدىكى kısrak سۆزىنىڭ ئىزاھىدا مىسال قىلىپ بېرىلگەن قاراخانىيلارغا ئائىت بىر ماقالدا، ئوغۇللارغا قىزلار بىلەن چېلىشماسـلىق نەسىھەت قىلىنغان ۋە بۇ ماقالنىڭ كېلىپ چىقىشى بىر تارىخىي ۋەقەگە باغلانغان.

ھەممىزگە مەلۇمكى، تارىختا تۈرك قىزلىرىمۇ ئات مىنىپ ئوقيا ئېتىشقا ماھىر بولۇپ، جەڭلەردە قەيسەر ۋە چېلىشىشتا پالۋان ئىدى. بۇ ئۇچۇر مەھمۇد كاشغەرىي ياشىغان دەۋرلەردە قىز-ئوغۇللار ئارىسىدىمۇ چېلىشىدىغان ئادەت بارلىقىنى بىلدۈرىدۇ:

**kısrak** تۇغمىغان بايتال. ئۇغـــۇزلار ھەرقانداق بايتالنى *kısrak* دەيدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: *kısrak birle yarışma kız birle küreşme.* "قىز بىلەن چېلىشـــما، تۇغمىغان بايتال بىلەن چېپىشما." قىز بىلەن چېلىشما، چۈنكى قىزلار كۈچلۈك كېلىدۇ، ســـېنى يىقىتىپ قويـــدۇ؛ تۇغمىغان بايتال بىلەن چېپىشـــما، ئۇ ئاتتىن چەبدەس ۋە چاپقۇر بولغىنى ئۈچۈن سېنىڭدىن ئۆتۈپ كېتىدۇ. بۇ — خاقانىيە قىزلىرىدىن بىرى نىكاھ كېچىسى سۇلتان مەسئۇدنى تېپىپ يىقىتىۋەتكەنلىكى ئۈچۈن، خاقانىيىلىكلەر ئارىســـدا سۇلتان مەسئۇد توغرىسىدا چىقىرىلغان بىر ماقال.

بۇ يەردە، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تىلغا ئالغىنى غەزنەۋىيلەر سۇلتانى — سۇلتان مەسئۇددۇر.



## 13.3. دېڭىزدا بوران چىقىرىدىغان ئوت: "kumlak"

مەھمۇد كاشغەرىي ئاجايىپ-غارايىپ ۋەقەلەر، ھەر خىل ئۆسۈملۈكلەر، ھايۋانات ۋە مەخلۇقاتلارغا دائىر بەزى سۆزلەرنىمۇ «دىۋان»نىغا كىرگۈزگەن بولۇپ، مەزكۇر سۆزلەرنىڭ ئىزاھىدا تۈرك ئەپسانىلىرىگە دائىر ناھايىتى مۇھىم ئۇچۇرلار بېرىلگەن.

بۇ ئاجايىپ ۋە سىرلىق ئۆسۈملۈكلەردىن بىرى قىپچاق ئەللىرىدە ئۆسىدىغان ۋە تامپېلەككە ئوخشاپ كېتىدىغان kumlak "قۇملاق" تۇر. قىپچاقلار يوپۇرماقلىرى پۇرچاققا ئوخشايدىغان بۇ ئۆسۈملۈك بىلەن ھەسەلنى ئارىلاشتۇرۇپ شاراب ئېچىتارمىش. بۇلاردىن باشقا، مەھمۇد كاشغەرىي يەنە قۇملاقنىڭ ئاجايىپ بىر خاسىيىتىنىمۇ تىلغا ئالغان. ئەگەر بۇ ئۆسۈملۈك كېمىگە ئېلىپ چىقىلسا، دېڭىزدا شىددەتلىك بوران چىقىرىپ، قاتتىق دولقۇنلار پەيدا قىلارمىش ۋە كېمە ئۇيان-بۇيان چايقىلىپ، كېمىدىكىلەر ھالاكەت خەۋپىگە دۇچار بولارمىش.

## 14.3. ئادەمگە ئېتىلىدىغان يىلان

مەھمۇد كاشغەرىي، «دىۋان»دا ok سۆزىنىڭ "ئوق؛ ئۇۋۇق؛ ئۈلۈش؛ پېئىللاردا تەكىت ئۇلانمىسى؛ رەۋىش ئۇلانمىسى" دېگەن مەنىلىرىنى بەرگەندىن كېيىن، ok yılan دەپ ئاتىلىدىغان ۋە ئادەمنى كۆرسە ئېتىلىدىغان بىر يىلان تۈرىنى تىلغا ئالىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي تىلغا ئالغان بۇ يىلاننىڭ لاتىنچە ئىسمى coluber caspius بولۇپ، بۇ خىل يىلاننىڭ ئۇزۇنلۇقى ئادەتتە بىر مېتىردىن بىر يېرىم مېتىرغىچە بولۇپ، رەڭگى قىزىل ۋە ئاق ئارىلاش كېلىدۇ.

## 15.3. قانىتى بىلەن تاغلارنى تېشىدىغان قۇش

مەھمۇد كاشغەري «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە topulgan سۆزىنىڭ مەنىسىنى "تېشىدىغان، بۆسۈدىغان، يېرىپ ئۆتىدىغان" دەپ بەرگەندىن كېيىن، Bu er ol çerig topulgan "بۇ (جەڭدە) سەپنى يېرىپ ئۆتىدىغان ئادەم" دېگەن مىسالنى كەلتۈرىدۇ ۋە مەزكۇر سۆزنىڭ temür topuldı "تۆمۈر تېشىلدى" ئىبارىسىدىن كەلگەنلىكىنى ئىپادە قىلىدۇ.

يەنە شۇ سۆزنى مەھمۇد كاشغەري ئىككىنچى بىر ماددىدا ئىزاھلاپ، kök topulgan دېگەن ئەپسانىۋى بىر قۇشنى تىلغا ئالىدۇ:

*kök topulgan* **topulgan** بىر قۇشنىڭ ئېتى. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، بۇ قۇشنىڭ ئىككى قانىتىدا پولات بار ئىمىش، ئۇ قانىتى بىلەن تاغقا بىر ئۇرۇپ، تاغنى تېشىپ ئۆتۈپ كېتەرمىش. بۇ سۆزنى ماڭا كۆپ پايدىسى تەگكەن بىر كىشى ئېيتقان.

ئەپسۇسكى، تۈرك مىتولوگىيىسى (ئەپسانىشۇناسلىقى) گە دائىر ناھايىتى مۇھىم بىر ئۇچۇرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇ سۆزنىڭ ئىزاھىدا باشقا مەلۇمات بېرىلمىگەن.

## 16.3. "savrulmak" سۆزى نەلەردە ئىشلىتىلىدۇ؟

مەھمۇد كاشغەري ئەسىرىنىڭ لۇغەت قىسمىدا، پېئىللارنىڭ مەنىلىرىنى تولۇق ئىزاھلاش بىلەن بىر ۋاقىتتا، بۇ مەنىلەرنى ئەمەلىي مىساللار ئارقىلىق چۈشەندۈرۈشكە ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن. بۇ ئەمەلىي مىساللار، زاماننىڭ ئۆتۈشىگە ئەگىشىپ پېئىللارنىڭ مەنىلىرىدە قانداق ئۆزگىرىشلەرنىڭ يۈز بەرگەنلىكىنى ئېنىقلاشتا ناھايىتى مۇھىم رول ئوينايدۇ (دىققەتكە سازاۋەردۇر).

ئۇنداق بولسا، **savrulmak** پېئىلىنىڭ ئون بىرىنچى ئەسىردىكى تۈركىي تىلدا قانداق مەنىلەردە قوللىنىلغانلىقىنى مەھمۇد كاشغەري بەرگەن مىساللاردىن كۆرۈپ باقايلى:

Suv savruldı — "سۇ شارقىرىدى"

Tarıg savruldı — "بۇغداي سورۇلدى"

Yaş közdin savruldı — "ياش كۆزدىن قۇيۇلدى، شارقىرىدى"

بۇ پېئىلنىڭ يۇقىرىقىدەك تۈرلۈك مەنىلىرىدىن باشقا يەنە، قازاندا قايناۋاتقان شورپىنىڭ تېشىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن، چۆمۈچ بىلەن ئېلىپ-تۆكۈش





نېپتۇن ئۇران ساتۇرن

ھەربىكتىنىمۇ ئېپادىلەيدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

مەھمۇد كاشغەرىي تۈركىي خەلقلەرنىڭ مىڭ يىل ئىلگىرىكى يېمەك-ئىچمەكلىرىگە دائىر مەلۇماتلارنى كۆنىمزگە يەتكۈزۈش بىلەن بىر ۋاقىتتا، بەزى تاماقلارنىڭ پىشۇرۇلۇش ئۇسۇلىنىمۇ تەپسىلىي تونۇشتۇرغان. بۇ، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ تۈرك مەدەنىيىتىنىڭ ئەڭ بۈيۈك خەزىنىسى ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت ھەقىقەتنى يەنە بىر قېتىم نامايان قىلماقتا.

## 17.3. ئاسمان جىسىملىرى ۋە ھادىسىلىرى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ لۇغەت قىسمىدا سەييارە ۋە يۇلتۇزلارنىڭ ناملىرىدىن بەزىلىرى ماددا بېشىدا، بەزىلىرى بولسا ماددا ئىچىدە ئۇچرايدۇ.

كۈننىڭ تۇتۇلۇشى



ئاينىڭ تۇتۇلۇشى






«دىۋان»دا، كۈننىڭ تۇتۇلۇشى kün tutundı، ئاينىڭ تۇتۇلۇشى ay tutundı، ئاسمان گۈمبىزى kök çıgrısı دەپ ئاتالغان. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە ئۇچرايدىغان سەييارە ۋە يۇلتۇزلارنىڭ ناملىرى ئالەم خەرىتىسىدە بىرمۇ بىر كۆرسىتىلدى.



ئاسمان گۈمبىزى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە قەيت قىلىنغان باشقا ئاسمان جىسىملىرى ۋە ھادىسىلىرى تۆۋەندىكىلەردۇر:

| | |
|---|---|
| Temür kazŋuk | "تۆمۈرقوزۇق، قۇتۇپ يۇلتۇزى" |
| Eren tüz | "مىزان يۇلتۇز تۈركۈمى، مىزان" |
| Ülker | "ئۈكەر-ئۈلكەر يۇلتۇزلار توپى، سەۋر يۇلتۇزلىرى" |
| Yetigen | "چوڭ ئېيىق يۇلتۇزلار تۈركۈمى" |
| kök çıgrısı | "ئاسمان گۈمبىزى" |
| yulduz | "يۇلتۇز" |
| tolun ay | "تولۇن ئاي" |
| Kuyaş / Kün tutundı | "قۇياش \ كۈن تۇتۇلدى" |
| Ay / Ay tutundı | "ئاي \ ئاي تۇتۇلدى" |

مەھمۇد كاشغەري، eren tüz نامىنى ھەم يۇپىتېر، ھەم مىزان يۇلتۇز تۈركۈمى ئۈچۈن قوللانغان. بۇ ئاتالغۇنىڭ ئىككى خىل مەنىدە قوللىنىلىشى دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدۇ.

# تۆتىنچى باب

# «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تىن تاللانمىلار

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ مەزمۇنى ھەققىدە تېخىمۇ ئەتراپلىق مەلۇمات بېرىش مەقسىتىدە «دىۋان»دىكى ماددا بېشى سۆزلىرىدىن بىرقانچىسى ۋە تۈرلۈك ماددىلاردا مىسال قىلىپ بېرىلگەن ماقال-تەمسىللەر بىلەن تۈركىي خەلقلەر ئەدەبىياتى ئەسەرلىرىدىن تاللانمىلار بۇ بابقا ئورۇنلاشتۇرۇلدى. ماددا بېشى سۆزلىرىدىن تاللانغان ئۆرنەكلەردىكى ئىزاھاتلار تولۇق بېرىلىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، ھەر خىل سۆزلەرنىڭ ئىزاھىدا مەھمۇد كاشغەرىي تەرىپىدىن مىسال قىلىپ تاللىۋېلىنغان شېئىر-قوشاقلار بىر پۈتۈنلۈكى ساقلاپ قېلىنغان ئاساستا بېرىلدى. ئوقۇرمەنلەرنىڭ بۇ بابتا بېرىلمىگەن ماددا بېشى سۆزلىرىنىڭ مەنىسىنى چۈشىنىشىگە قولايلىق يارىتىپ بېرىش ئۈچۈن، مەھمۇد كاشغەرىي تەرىپىدىن ئەمەلىي مىسال قاتارىدا بېرىلگەن ماقال-تەمسىللەر يېشىپ چۈشەندۈرۈلدى.

## 1.4. ماددا بېشى سۆزلىرىگە ئۆرنەكلەر

«دىۋانۇ لۇغەت تۈرك»نىڭ لۇغەت تەركىبىدىكى سۆزلەرنىڭ كۆپ قىسمى ھازىرقى زامان تۈركىي تىللاردا ئەينەن قوللىنىلماقتا. مىڭ يىلدەك ئۇزۇن بىر تارىخىي تەرەققىيات جەريانىدا ۋە ھەرقايسى تۈركىي تىلى باشتىن كەچۈرگەن ئۆزىگە خاس فونېتىكىلىق ھادىسىلەر نەتىجىسىدە، بەزى سۆزلەرنىڭ مەنىسى ۋە فونېتىكىلىق شەكىللىرىدە ئۆزگىرىش بولۇشى نورمال ئەھۋالدۇر. بۇ ئەھۋال يەر يۈزىدىكى ھەرقانداق بىر تىل ئۈچۈن ئورتاقتۇر.

بارلىق تۈركىي تىللارنىڭ ئۆتمۈشتىكى ئورتاق سۆز بايلىقىنى تەشكىل قىلغان «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سۆزلۈك قىسمىنى تەكشۈرىدىغان بولساق، ھازىرقى زامان تۈركىيە تۈرك تىلىدا بەزى سۆزلەرنىڭ قوللىنىلمايدىغانلىقىنى، بەزى سۆزلەرنىڭ بولسا تاۋۇش ۋە مەنە جەھەتتىن ئۆزگىرىش ياساپ قوللىنىلىۋاتقانلىقىنى كۆرىمىز. بۇنىڭغا قاراپلا، بۇندىن مىڭ يىل بۇرۇنقى سۆز بايلىقىغا نىسبەتەن زور ئۆزگىرىش بولغان، دېگىلى بولمايدۇ. چۈنكى، ئالدى بىلەن مەزكۇر سۆز بايلىقى باشقا-باشقا تۈرك قوۋملىرىگە مەنسۇپ سۆز-ئىبارىلەردىن تەشكىل تاپقان. مەسىلەن، ھازىرقى تۈركىيە تۈرك تىلىدا قوللىنىلمىغان بىر سۆز، تۈركىيە

تۈرك تىلىنىــــڭ تارىخىي يىلتىزى بولغان ئوغۇز تىلىدىمۇ يوق بولۇشــى مۇمكىن ياكى باشــقا بىر شەكىلدە قوللىنىلغان بولۇشى مۇمكىن. ھازىرقى قىرغىز، قازاق، قاراقالپــاق تىللىرىدا بولمىغان ســۆزلەر، مىڭ يىل بۇرۇنقــى قىپچاق تىلىدىمۇ بولماسلىقى ياكى پەرقلىق شەكىللەردە قوللىنىلغان بولۇشى مۇمكىن. ئەمەلىيەتتە بولســا، مەھمۇد كاشغەرىي قايسى سۆزنىڭ قايســى تۈرك تىلى ياكى دىئالېكتىدا قوللىنىلىدىغانلىقىنــى بىرمۇ بىر كۆرســىتىپ ئۆتكەن. مىــڭ يىل بۇرۇنقى تۈرك تىللىرىنىــڭ لۇغەت تەركىبىدىكــى بۇ پەرقلەر، بىزگە تۈركىي تىلىنىڭ يېشــى ھەققىدىمۇ ئۇچــۇر بەرمەكتە. بىر يىلتىزدىن كېلىپ چىققان تۈرك تىللىرى ياكى دىئالېكتلىرىنىڭ لۇغەت تەركىبىدە كۆرۈلگەن مىڭ يىل بۇرۇنقى بۇ ئوخشىماسلىقلار بىرقانچە يىلنىڭ ئەمەس، مىڭلارچە يىلنىڭ نەتىجىسىدۇر.

بۈگۈنكى تىلىمىزدا قوللىنىلىۋاتقان ھەربىر سۆزنىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە بولۇشــىمۇ مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى، نۇرغۇن سۆزلەر تۈركىي تىلىنىڭ تەرەققىياتى جەريانىدا كېيىنكى ئەســرلەردە تىلىمىزغا كىرگەن. بۇ يەردە شۇنىمۇ ئەسكەرتىپ ئۆتۈش كېرەككى، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ســۆز بايلىقى ئون بىرىنچى ئەسىر شارائىتلىرىدا مەھمۇد كاشغەرىي توپلىيالىغان سۆزلەر بىلەنلا چەكلىنىدىغانلىقىنى نەزەرگە ئېلىش كېــرەك. قاتناش قوراللىرى، ماتېرىيال توپلاش مېتودلىرى ۋە تېخنىكىلىرى تەرەققىي قىلغان بۈگۈنكى كۈندىمۇ بىر تەتقىقاتچى ئۆز ئالدىغا قىلالمايدىغان ئىشنى مەھمۇد كاشغەرىي ئون بىرىنچى ئەسىر شارائىتلىرىدا ۋۇجۇتقا چىقارغان. ئەلۋەتتە، ئۇ كۈنلەرنىڭ شارائىتىدا مەھمۇد كاشغەرىي توپلىيالمىغان سۆزلەرمۇ بولۇشى مۇمكىن.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ســۆز بايلىقىغا مۇشۇنداق بىر پوزىتسىيە بىلەن قارىغانــدا، aldı ،emdi ،ezdi ،iç ،keçe ،keçi ،kara ،kırk ،taradı ،teke، uzak ،yakın ،yarın ،yıl ،yurt ،yük قاتارلىق نۇرغۇن ســۆزنىڭ ھازىرقى زامان تۈركىيە تۈرك تىلىدا ئەينەن قوللىنىلىۋاتقانلىقىنى؛

aç < āç "ئاچ-توق"، kündüz ‹gümüş < kümüş ‹geyik < keyik ‹bulut < bulıt
gündüz < قاتارلىق سۆزلەرنىڭ قىسمەن؛ *eygü < edgü ‹ayı < ayu <*ayıg < adıg
eyü < eyi < iyi قاتارلىق سۆزلەرنىڭ زور فونېتىكىلىق ئۆزگىرىش ياساپ ھازىرقى تۈركىيە تۈرك تىلىدا ياشاۋاتقانلىقىنى؛

alkış < alkış "بىر نەرســىنى ياخشى كۆرۈش ۋە مۇئەييەنلەشتۈرۈشتىن قولىنىڭ ئىككى ئالقىنىنى بىر-بىرىگە ئۇرۇش" "دۇئا قىلىش، مەدھىيىلەش"؛ atadı < atadı "بىر مەســئۇل كىشــى يەنە بىر كىشــىنى خىزمەتكــە تەيىنلىدى، ۋەزىپىگە قويدى" "ئات بەردى، ئۇنۋان بەردى"؛ uşaklık "بىر ئىشــتا بالىلارچە ئىش

قىلمـــاق، بالىلىق قىلماق“ < uşaklık ”ئۇششـاقلىق قىلماق؛ بىر كىشـىنىڭ ئۆز ھۆرمىتى بەدىلىگە باشـقا بىرىگە قىلىنغان خىزمەت“، yaman ”ئەسكى، رەزىل، ھەرقانداق بىر نەرسـىنىڭ ئەڭ ئەسكىسى“ < yaman ”كۈچ، تەسىر ۋە ئىقتىدار جەھەتتىن ئۈستۈن كىشى“ قاتارلىق بەزى سـۆزلەرنىڭ ھازىرقى تۈركىيە تۈرك تىلىدا مەنە جەھەتتىن ئۆزگىرىش ياساپ قوللىنىلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈش مۇمكىن.

شۇنداقلا، āç ”ئاچ“، kirdi ”كىردى“، kün ”كۈن“، yagı ”يېغى، دۈشمەن“ قاتارلىق نۇرغۇن سـۆزلەرنىڭ ھېچقانداق فونېتىكىلىق ئۆزگىرىشكە ئۇچرىماستىن بـەزى تۈرك تىللىرىدا قوللىنىلىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، gara < kara ”قارا رەڭ“، gırh < kırk ”قىرىق“، coo ،jav ،cav ،yav < yagı ”يېغى، دۈشـمەن“، yıl < cıl، jıl ”يىـل“، yangır ،camgır ،jaŋbır ،yamgır < yagmur ”يامغۇر“ قاتارلىق سۆزلەرنىڭ زور فونېتىكىلىق ئۆزگىرىشكە ئۇچرىغانلىقى مەلۇم.

قىسقىسـى، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سۆز بايلىقىدىكى سۆزلەرنىڭ كۆپ قىسـمى ھازىرقى زامان تۈركىي تىللىرىدا جانلىق ئىشـلىتىلمەكتە، بىر قىسـمى فونېتىكا ۋە مەنە جەھەتتىن ئۆزگىرىشكە ئۇچراپ ساقلىنىپ كەلمەكتە. تۆۋەندە بۇ سۆز بايلىقىدىن بىر قانچىسـىنى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئىزاھى ۋە تەبىرلىرى بويىچە ئۆرنەك بېرىمىز:

**aŋ** ئەڭ، مەگىز، ياگاق. *Kızıl aŋ* ”قىزىل مەگىز“.

**Ay köl** ئايكـۆل. ”ئـۈچ“ قا يېقىن بىـر يەرنىڭ ئېتى، قىرغىزىسـتاننىڭ ئوش شەھىرىگە يېقىن يەردە.

**baş** يارا، جاراھەت. ماقالدا مۇنـداق كەلگەن: *Köni barır keyikniŋ közinde aḍın basi yok* ”توغرا كەتكەن كېيىكنىڭ كۆزىدىن باشقا يارىسى يوق، يەنى ئىككى تەرىپىگە قارىماي، ئۇدۇل كېتىۋاتقان كېيىكنىڭ كۆزىدىن باشـقا يارىسـى يوق.“ بۇ، كۆز ھەقىقەتتە يارا ئەمەس دېگەنلىكتۇر. بۇ ماقال ئېغىر ئىشـقا يولۇقۇپ، باشقىلارنىڭ ئەيىبلىشىگە ئۇچرىغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

**baḍram** بايـرام*. ئوغۇزچـە. مەن بۇ سـۆزنى كىشـىلەرنىڭ شـاد-خۇراملىق

---

* بۇ كىتابنىڭ ئەسـلىي تۈركچە نۇسخىسىدا، بۇ سۆزنىڭ ”خەلقنىڭ بىرلىكتە ياشىغان سۆيۈنچلۈك ۋە خۇشاللىق ئەھۋالى. تۇپراقلار گۈل-چېچەككە پۈركەنگەن زامان baḍram yer دېيىلىدۇ. بۇ سۆزنىڭ يىلتىزىنى بىلمەيمەن، لېكىن بۇ سـۆزنى پارسـلارنىڭ ئاغزىدىنمۇ ئاڭلىغانىدىم. بۇنىڭ بىلەن بىللە، ئوغۇزلار شـادلىق ۋە تەنتەنـە كۈنلىرىنىمۇ baḍram دەيـدۇ. چۈنكى بۇنداق كۈنلەرمۇ سـۆيۈنچ ۋە خۇشـاللىق كۈنلىرىدۇر. ئوغۇزلارنىڭ ئادىتى بويىچە، ذ-ḏ ھەرپى ى-y ھەرپىگە ئالماشتۇرۇلغان. بۇ سۆز بۇ جەھەتتىن تۈركىي تىلغا خاس بىر سۆزدۇر“ دېگەن ئىزاھى بېرىلگەن. لېكىن، «دىۋان» نىڭ تۈركچە ۋە ئۇيغۇرچە تەرجىمىلىرىدە بۇ سۆز تېكىستتىكىدەك ئىزاھلانغان.



بۆكه(ئەجدىها)

مەنىسىدىكى **bedrem** سۆزىدىن كېلىپ چىققان بولسا كېرەك، دەپ ئويلايمەن. بايرام — خوشاللىق كۈنىدۇر. چۈنكى ئىسلامىيەتتىن بۇرۇن مۇنداق بايرام كۈنى بولمىغان، شۇڭا بۇ ئىسمىمۇ يوق ئىدى. ئەگەر بولغان بولسا، تۈركلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنى بىلگەن بولاتتى. ئۇلار ئۆز تىلى بويىچە «ذ- ḍ» ھەرپىنى «ى-y» غا ئالماشتۇرغان.

**bezenç** غولى ۋە يوپۇرماقلىرى قىزىل بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، باغلاردا ئۆسىدۇ، دورا قاتارىدا يېيىلىدۇ.

**böke** بۆكە، ئەجدىھا، يالماۋۇز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: *yiti başlıg yil böke* "يەتتە باشلىق يالماۋۇز". ياباقۇلارنىڭ ئەڭ چوڭلىرىنى *Böke Budraç* "بۆكە بۇدراچ" دەپ ئاتىغىنىدەك، بەزى باتۇرلارنىمۇ بۇ نام بىلەن ئاتايدۇ. *Böke Budraç* بىلەن بىللە بولغان كاپىرلارنىڭ سانى يەتتە يۈز مىڭ ئىدى. قىرىق مىڭ ئەسكەرگە ئىگە بولغان ئارسلان تېگىن غازىغا قارشى جەڭدە تەڭرى ئۇنى مەغلۇبىيەتكە ئۇچراتتى. مەھمۇد ئېيتىدۇكى، مەن بۇ جەڭگە قاتناشقان كىشىدىن "كاپىرلار شۇنچە جىق تۇرۇپ نېمىشقا يېڭىلدى" دەپ سورىدىم. ئۇ: بىزمۇ بۇنىڭغا ئەجەبلەندۇق، مەغلۇپ بولغان كاپىرلاردىن: "سىلەر شۇنچە جىق تۇرۇقلۇق نېمىشقا يېڭىلدىڭلار" دەپ سورىساق، ئۇلار: "جەڭ دۇمبىقى چېلىنىپ، كاناي تارتىلغاندا، باش ئۈستىمىزدە پەلەكنى قاپلاپ كەتكەن بىر يېشىل تاغنى كۆردۇق، بۇ تاغدا سان - ساناقسىز ئىشكلەر بولۇپ، ئۇلار ئوچۇق ئىدى. بۇ ئىشكلەردىن بىزگە جەھەننەم يالقۇنلىرى ئېتىلاتتى، بىز بۇنىڭدىن قورقۇپ كەتتۇق. شۇنداق قىلىپ بىزنى يەڭدىڭلار" دەپ جاۋاب بەردى، دېدى. مەن، بۇ، پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇسۇلمانلار قوشۇنىغا كۆرسەتكەن مۆجىزىلىرىدىن ئىكەن، دېدىم.

**Bulgar** بۇلغار. ھەممىگە تونۇلغان بىر تۈرك شەھىرى.

**buzagu** موزاي. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: *Evdeki buzagu öküz bolmas* "ئۆيدىكى موزاي ئۆكۈز بولماس". بۇ ماقال، ئۆز پەزىلىتى بىلەن يۇقىرى مەرتىۋىگە يەتسىمۇ، قېرىنداش ۋە تۇغقانلىرى نەزىرىدە ھامان ياش بالا سانالغان



چورۇق

كىشىگە نىسبەتەن ئېيتىلىدۇ.

**çaruk** چورۇق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: *Yadag atı çaruk, küçi azuk* "ياياقنىڭ ئېتى چورۇق، كۈچى ئوزۇق". بۇ ماقال، يولدا پۇتنى قاپارتىۋېلىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن، مۇشۇ ئىككى نەرسىنى تەييارلاشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

**çarukladı** چورۇق كىيدى. *Ol adakın çarukladı* ئۇ پۇتىغا چورۇق كىيدى (*çaruklamak-çaruklar*).

**çekürge** چېكەتكە. تۈركلەر بۇ سۆزنى ئۇنىڭ ئۇچۇشتىن ئىلگىرىكى ھالىغا قارىتىپ ئېيتىدۇ. ئۇششاق باللارنىڭ كۆپلۈكى ۋە ئەسكەرلەرنىڭ جىقلىقىمۇ شۇنىڭغا ئوخشىتىلىدۇ. مەسىلەن: *çekürge teg sü* "چېكەتكىدەك كۆپ ئەسكەر". ئوغۇزچە.

**çepiş** چېۋىش. ئالتە ئايلىق چىشى ئوغلاق.

**çıvı** جىنلار گۇرۇھىدىن بىرىنىڭ ئېتى. تۈركلەر شۇنىڭغا ئىشىنىدۇكى، ئىككى يۇرت كىشىلىرى بىر-بىرى بىلەن ئۇرۇشسا، ھەر ئىككى يۇرتتىكى جىنلارمۇ ئۆز يۇرتىنىڭ ئىگىلىرىنى قوللاپ ئۇرۇشىدۇ. جىنلارنىڭ قايسى تەرىپى يەڭسە، ئەتىسى شۇ يۇرتنىڭ ئىگىلىرى غەلىبە قىلىدۇ. كېچىلىرى ئىككى يۇرت جىنلىرىنىڭ قايسىبىرى يېڭىلسە، شۇ جىنلار تۇرغان يۇرتنىڭ پادىشاھىمۇ مەغلۇپ بولىدۇ. تۈرك ئەسكەرلىرى ئۇرۇشتىن قايتقان كېچىسى جىنلارنىڭ ئوقلىرى تېگىپ كېتىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن، ئۆزلىرىنى دالدىغا ئېلىپ چېدىرلىرىغا كىرىۋالىدۇ. بۇ ئۇلارنىڭ ئىچىدە كەڭ تارقالغان بىر خىل چۈشەنچە.

**çiğit** چىگىت. ئارغۇچە.

**-çu/-çü** -چۇ. بۇيرۇق پېئىللىرىدىكى بولۇشلۇق شەكىللەرنىڭ ئاخىرىغا ئۇلىنىپ، تەكىتلەشنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى سۆز. مەسىلەن: kelçü "كەلچۇ (چوقۇم كەل)". *barmaçu* "بارمىچۇ (زادى بارما)". بۇ سۆز ئىككىنچى شەخستىلا ئېيتىلىدۇ.

**dag, ḍag** "ياق، ئەمەس" مەنىسىدە كېلىدىغان ياردەمچى سۆز. *Ol andag dag ol* "ئۇ ئۇنداق ئەمەس". كېيىن ئوغۇزلار "ياق، ئەمەس" مەنىسىدىكى *dag ol* سۆزىنى ئارغۇلاردىن ئېلىپ، ئۇنى *tegül* دەپ ئۆزگەرتكەن. چۈنكى، ئوغۇزلار ئارغۇلارغا قوشنا، تىللىرىدا ئارىلىشىش بار. ئارغۇچە.

**er** ئەر، ئەركەك، ئادەم. بۇ سۆز كۆپلۈكتە *eren* شەكلىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. لېكىن مۇنداق قىلىش قائىدىگە ئۇيغۇن ئەمەس، چۈنكى، كۆپلۈك قوشۇمچىسى *-ler / -lar*-دۇر.

**evet** "ھەئە، خوش، توغرا، شۇنداق" دېگەن مەنىلەردىكى سۆز بولۇپ، بۇ سۆز ئۈچ خىل تەلەپپۇز قىلىنىدۇ: ياغما، توخسى، قىپچاق قەبىلىلىرى *evet* دەيدۇ؛ ئوغۇزلار *evet* ياكى *emet* دەيدۇ؛ باشقا تۈرك قەبىلىلىرى *yemet* دەيدۇ.

**kerim** تامغا تارتىلىدىغان گۈللۈك چارشاپ. *Tam kerimi* "تام چارشىپى".

**kovuç** جىن تەگكەنلىك ئەسىرى. بۇنداق ئادەمنى داۋالاشتا يۈزىگە سوغۇق سۇ سېپىپ تۇرۇپ *kovuç kovuç* دېيىلىدۇ. ئادراسمان ۋە ئۈد ھىندى بىلەن ئىسرىق سېلىنىدۇ. بۇ سۆز *kaç kaç* "ھەي، جىن! قاچ، قاچ" سۆزىدىن ئېلىنغان بولسا كېرەك.

**kovuz** ئوغۇزلار *kovuç* دېگەن سۆزنىڭ ئورنىدا ئىشلىتىدۇ. *Yel kovuz bitigi* دېيىلىدۇ ۋە بۇ جىندىن ساقلىنىدىغان تىلسىملىق دۇئا بولىدۇ.

**köpürdi** كۆپۈكلىدى. *Aşıç köpürdi* "قازان كۆپۈكلىدى". باشقىلاردىمۇ شۇنداق. *Süt köpürdi* "سۈت كۆپۈكلىدى". ئادەمنىڭ ئاغزى كۆپۈكلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. (*köpürmek-köpürür*).

**kürt** ئىرغاي. تاغ دەرىخى. بۇنىڭدىن ئوقيا، قامچا سېپى ۋە ھاسىغا ئوخشاش نەرسىلەر ياسىلىدۇ.

**kürt kürt** كۈرت-كۈرت. ئات يەم يېگەندە چىقىدىغان ئاۋاز. *At arpanı kürt kürt yedi* "ئات ئارپىنى كۈرت-كۈرت يېدى". شۇنىڭدەك ئادەم تەرخەمەككە ئوخشاش نەرسىلەرنى يېگەندە چىقىدىغان ئاۋازمۇ مۇشۇ سۆز بىلەن ئىپادىلىنىدۇ.

**mün** شورپا. مەن ياغمىلاردىن ئاڭلىدىم: ئۇلار "شورپا كەلتۈر" دېيىشنىڭ ئورنىغا *Mün keldür* دەيدۇ ۋە ئۇگرىلىك شورپا كەلتۈرىدۇ.

**saçdım** ساچتىم ~ چاچتىم. *Men yıpar saçdım* "مەن ئىپار چاچتىم". باشقىلاردىمۇ شۇنداق. *Ol evge suv saçdı* "ئۇ ئۆيگە سۇ چاچتى."(*saçmak-saçar*)

**sag** ئەقىل. ئوغۇزچە.

**satışgan alışgan** ئېلىشىپ-سېتىشىدىغان. *Olar ikki tavar satışgan alışganlar ol.* "ئۇلار ئىككىسى تاۋار ئېلىشىپ-سېتىشىدىغانلار ئۇ". بۇ سۆزنىڭ *satışgan* *tavışgan* شەكلىمۇ بار. بۇ *sattı* "ساتتى"، *tavdı* "پايدىلاندى" سۆزلىرىدىن ئېلىنغان.

**sav** ماقال. *Savda mundag kelir* ماقالدا مۇنداق كەلگەن.

**sav** قىسسە؛ ھېكايە، چۆچەك؛ خەت، خەت-چەك.؛ سۆز.

**sav** خەۋەرلەر، رىۋايەتلەر. پەيغەمبەرنى *savçı* دېيىش مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان. چۈنكى ئۇ ئەلچىلىك قىلىپ خەۋەرلەرنى يەتكۈزىدۇ. قىسسەلەرنى سۆزلەپ بېرىدۇ. *savçı* "ئەلچى". قۇدىلار ئوتتۇرىسىدا بېرىپ-كېلىپ ئەلچىلىك قىلىدىغان كىشى. ساۋچى مەن يۇقىرىدا ئېيتقاندەك، بۇنىڭ سۆزىنى ئۇنىڭغا يەتكۈزىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*Bilge eren savların algıl ögüt*
*Edgü savıg edlese özke siŋer*

بىلىملىك ئادەملەرنىڭ سۆزلىرىدىن نەسىھەت ئال،
ياخشى سۆز تەسىر قىلسا قەلبكە سىڭەر.

ئاقىللارنىڭ سۆزلىرىنى ئۆزۈڭگە نەسىھەت دەپ قوبۇل قىل، چۈنكى سۆز تەسىر قىلسا، ئىنساننىڭ قەلبىگە سىڭىدۇ.

**sımsımrak** بىر خىل تاماق. باش پىشۇرۇلغاندىن كېيىن، ئۇششاق توغرىلىپ، دورا-دەرمەك ئارىلاشتۇرۇپ بىر قاچىغا سېلىنىدۇ ۋە ئۈستىگە ئاچچىق قېتىق قۇيۇلۇپ، سىڭىشكەندىن كېيىن يېيىلىدۇ. چىگىلچە.

**sirke** سىركە. ئۈزۈم سىركىسى.

**sirke** سىركە. باشتا بولىدىغان سىركە.

**terim** تېگىنلەرگە (شاھزادىلەرگە)، ئافراسىياپ ئەۋلادىدىن بولغان خېنىملارغا، شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ ئۇلۇغ-ئۇششاق بالىلىرىغا خاس بىر سۆز. خاقان ئوغۇللىرىدىن باشقىلار ھەر قانچە يۇقىرى مەرتىۋىدە بولسىمۇ، بۇ سۆز ئۇلارغا ئىشلىتىلمەيدۇ. خان ئەۋلادىدىن بولغان ئاغىچا-خېنىملارغا ئۇنۋان ئورنىدا *Altun terim* دېگەن سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

**toklı** توقلا. ئالتە ئايلىق قوزا.

**ton** تون، كىيىم.

**yandı** ياندى، قايتتى؛ قورقۇتتى؛ قۇستى، ياندۇردى. *Er yoldan yandı* "ئادەم يولدىن ياندى، يەنى قايتتى". باشقىلاردىمۇ شۇنداق. *Beg anı yandı* "بەگ ئۇنى قورقۇتتى". باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: *Yalŋuk meŋgü tirilmes, sınka kirip kirü yanmas* "كىشى مەڭگۈ ياشىماس، گۆرگە كىرسە ئارقىغا ياناماس". *Ot yandı* "ئوت ياندى". بۇ سۆز «ل-*l*» بىلەنمۇ ئېيتىلىدۇ. *Er yandı* "ئادەم ياندۇردى، يەنى قۇستى" (*yanmak-yanar*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| نىيىتىدىن يانغان بولسا كېرەك، | *Yandı erinç ugragı* |
| ئۇنىڭ ئەلچىسى بېرى كەلدى؛ | *Keldi berü tugragı* |
| ئۆزى ۋادىنىڭ ئىچكىرىسىدە، | *Özi kuyı ogragı* |
| يىگىتلەرنىڭ ھەممىسى توپلانماقتا. | *Alplar kamug tirkeşür* |

دۈشمەننى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: ئۇ نىيىتىدىن يانغان بولسا كېرەك، چۈنكى ئۇنىڭ خەۋەرچىسى كەلدى؛ ئۇ ۋادىنىڭ ئىچكىرىسىدە تۇرماقتا، باتۇرلار جەڭ قىلىش ئۈچۈن توپلىنىۋاتىدۇ. قىپچاقچە.

**yayılgan** تۇراقسىز، داۋالغۇيدىغان، ئىككىلىنىپ تۇرىدىغان. *Yayılgan kişi* "ئىككىلىنىپ تۇرىدىغان، بىر پىكىردە تۇرمايدىغان كىشى".

**yazıgçı** يېزىقچى، خەتچى. قۇدىلار ئارىسىدا خەت-خەۋەر يەتكۈزگۈچى ئەلچى. ئوغۇزچە.

**yörgemeç** قېرىن ۋە ئۈچەينى ئىنچىكە ئۈچەيگە تىقىپ كاۋاپ قىلىپ ياكى پىشۇرۇپ يېيىلىدىغان يېمەكلىك، ھېسىپ.

**yund** ئات، يىلقا. بۇ «تۆگە» دېگەن سۆزگە ئوخشاش بىرلىككىمۇ، كۆپلۈككىمۇ ئىشلىتىلىۋېرىدىغان ئورتاق ئىسىم. *Yund eti yıpar* "ئات گۆشى ئىپار، يەنى ئات گۆشى ئىپاردەك خۇش پۇراق". پىشۇرۇلۇپ سوۋۇتۇلغاندا، ئۇنىڭدىن ئىپاردەك بىر خۇش پۇراق كېلىدۇ.

**yurç** خوتۇننىڭ ئىنىسى، يەنى ئەرنىڭ قېيىنئىنىسى. ئەرنىڭ ئىنىسى بىلەن خوتۇننىڭ ئىنىسى پەرقلەندۈرۈلىدۇ، خوتۇنغا نىسبەتەن، ئەرنىڭ ئۆزىدىن كىچىك ئۇكىسى *ini* بولىدۇ، يېشى ئۆزىدىن چوڭ بولسا، *içi* دېيىلىدۇ، ئەرنىڭ ئۆزىدىن كىچىك قىز قېرىندىشى *siŋil* دېيىلىدۇ، ئۆزىدىن چوڭ قىز قېرىندىشى *eke* دېيىلىدۇ. ئەرگە نىسبەتەن خوتۇننىڭ ئۆزىدىن كىچىك قىز قېرىندىشى *baldız*، ئۆزىدىن چوڭ قىز قېرىندىشى *eke* دېيىلىدۇ.

## 2.4. مىڭ يىل بۇرۇنقى ماقال-تەمسىللەر

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ھەربىر بېتىدە دېگۈدەك تۈركىي ماقال-تەمسىللەرنىڭ ئەڭ قەدىمكى نەمۇنىلىرىنى ئۇچرىتىش مۇمكىن. بۇ ھەقتە ئېلىپ بېرىلغان تەتقىقاتلاردىن مەلۇم بولۇشىچە، مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە ئۈچ يۈزگە يېقىن ماقال-تەمسىلنى نەقىل كۆرسەتكەن.

ئۇزۇن مەزگىللىك تەجرىبە ۋە كۆزىتىشلەر ئاساسىدا ئېيتىلغان، كەڭ خەلق ئاممىسىغا تونۇش بولغان، ئۆگۈت بەرگۈچى ماھىيىتىدىكى سۆزلەرنىڭ، يەنى ماقال-تەمسىللەرنىڭ شەكىللىنىپ تۇراقلىشىشى ئۈچۈن يۈزلەرچە يىل زامان كېتىدۇ. تۈرك مەدەنىيىتىنىڭ يىلتىزىنى يورۇتۇپ بەرگەن، تۈركلەرنىڭ ئىنسانغا، دۇنياغا ۋە تۈرلۈك ۋەقەلەرگە بولغان قاراشلىرىنى ئىپادىلەيدىغان بۇ ماقال-تەمسىللەرنىڭ ناھايىتى كۆپ قىسمى ھازىرقى تۈركىي تىللاردا قوللىنىلماقتا.

تۆۋەندە، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تە مەھمۇد كاشغەرىي تەرىپىدىن *sav* (ماقال) دەپ ئاتالغان ماقال-تەمسىللەردىن بىرقانچە نەمۇنە كۆرسىتىمىز:

*Aç ne yemes, tok ne temes.*

"ئاچ نېمە يېمەس، توق نېمە دېمەس". ئاچ ئالدىغا كەلگەننى يەۋېرىدۇ. توق ئاغزىغا كەلگەننى دەۋېرىدۇ.

*Alımçı arslan berimçi sıçgan*

"ئېلىمچى ئارسلان، بېرىمچى چاشقان". ھەققىنى تەلەپ قىلىپ ئالغۇچى ھۇجۇم قىلىشتا گويا ئارسلان بولىدۇ، قەرز تۆلىگۈچى قورققانلىقتىن چاشقانغا ئوخشاپ كېتىدۇ.

*Atası anası açıg almıla yese oglı kızı tışı kamar.*

"ئاتا-ئانىسى ئاچچىق ئالما يېسە، ئوغۇل-قىزىنىڭ چىشى قامار". بۇ ماقال ئاتا-ئانىنىڭ ئۆتكۈزگەن جىنايىتى ئۈچۈن، باللىرىنىڭ تۇتۇلۇشى ۋە سوراققا تارتىلىشىغا ئىشارەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

*Avçı neçe al bilse adıg ança yol bilir.*

"ئوۋچى قانچە ھىيلە بىلسە، ئېيىقمۇ شۇنچە يول بىلىدۇ." بۇ ماقال ئىككى تەجرىبىلىك كىشى بىر-بىرىنىڭ پېيىگە چۈشۈپ قالغاندا ئېيتىلىدۇ.

*Bir karga birle kış kelmes*

"بىر قاغا بىلەن قىش كەلمەس". بۇ ماقال، ھەمراھلىرى ئۆلگۈرۈپ كېلىپ ياردەم بەرگۈچە، ئۆز ئىشلىرىدا تەمكىن بولۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي نەقىل ئالغان بۇ ماقال ھازىر تىلىمىزدا قوللىنىلىۋاتقان *Bir çiçekle bahar (yaz) gelmez* "بىر تال گۈل بىلەن باھار (ياز) كەلمەس" دېگەن ماقالغا ئوخشاپ كېتىدۇ. لېكىن، كېيىنكىسىنىڭ مەنىسى ئالدىنقىسىغا قارىغاندا بىر ئاز پەرقلىق بولۇپ، "كىچىك، گۈزەل بىر بېشارەت بىلەن ئومۇميۈزلۈك نەتىجىگە ئېرىشكىلى بولمايدۇ" دېگەن مەنىدە قوللىنىلىدۇ.

*Birin birin miŋ bolur, tama tama köl bolur.*

”بىرلەپ ـ بىرلەپ مىڭ بولار، تاما ـ تاما كۆل بولار“. بۇ ماقال ئاز بولسىمۇ بىر نەرسىنى قوبۇل قىلىپ ئېلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

بۇ ماقالنىڭ كېيىنكى قىسمى هازىرقى تىلىمىزدا ساقلىنىپ قالغان بولۇپ، ”چوڭ ئىشلار كىچىك ئىشلارنىڭ يىغىلىشىدىن ۋۇجۇتقا چىقىدۇ، شۇڭا كىچىك ئىشلارغا سەل قارىماسلىق كېرەك“ دېگەن مەنىدە.

*Endik üme evlikni agırlar.*

”ئەندىك مېھمان ئۆي ئىگىسىنى هۆرمەتلەر (قارشى ئالار)“. بۇ ماقالدا ئەسلىيدە مېھمان هۆرمەتلىنىشى كېرەكلىكى تەكىتلىنىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي نەقىل ئالغان بۇ ماقال ۋە مەنىسى دەل هازىرقى تىلىمىزدىكى *Ahmak misafir ev sahibini ağırlar* ”ئەخمەق مېھمان ئۆي ئىگىسىنى كۈتۈۋالىدۇ“ دېگەن ماقالغا توغرا كېلىدۇ.

*Erdem başı tıl.*

”ئەدەپ ـ ئەردەمنىڭ بېشى تىل“، چۈنكى، چىرايلىق سۆزلەيدىغان كىشى ئابرۇي تاپىدۇ.

مەھمۇد كاشغەرىي بۇ ماقالدا ئەدەپ ـ ئەخلاقلىق بولۇشنىڭ ئالدىنقى شەرتى تىلنى توغرا ئىشلىتىش ئىكەنلىكىنى، تىلنىڭ كۈچىنى تەكىتلىگەن.

*Kanıg kan birle yumas.*

”قاننى قان بىلەن يۇغىلى بولماس“. بۇ، توپىلاڭ سۇلھى بىلەنلا تىنچىتىلىدۇ، دېگەنلىكتۇر.

*Kişi sözleşü yılkı yıdlaşu.*

”كىشى سۆزلىشىپ، هايۋان هىدلىشىپ“. كىشىلەر ئۆز ئارا سۆزلىشىپ بىر ـ بىرىنى چۈشەنگىنىدەك، هايۋانلارمۇ بىر ـ بىرىنى هىدلىشىپ چۈشىنىشىدۇ.

بۇ ماقال هازىرقى تىلىمىزدا، *insan konuşa konuşa, hayvan koklaşa koklaşa* ”كىشى سۆزلىشە ـ سۆزلىشە، هايۋان هىدلىشا ـ هىدلىشا“ دېگەن شەكىلدە ناهايىتى كەڭ ئىشلىتىلمەكتە.

*Közden yırasa köŋülden yeme yırar.*

”كۆزدىن يىراق كۆڭۈلدىن يىراق“، يەنى دوستلار كۆزدىن يىراقلاشسا، كۆڭۈلدىنمۇ يىراقلىشىدۇ.

بۇ ماقالنىڭ هازىرقى تىلىمىزدىكى شەكلى مۇنداق: *Gözden ırak olan gönülden de ırak olur* ”كۆزدىن يىراق بولغان كۆڭۈلدىنمۇ يىراق بولۇر“.

*Öküş sevinç bolsa katıg ohsınur.*

”كۆپ سۆيۈنۈپ كەتسە، قاتتىق ئۆكۈنەر“. كۆپ خۇشال بولۇپ كەتكەن كىشى

بىرەر ئىشـــتا قاتتىق قايغۇغا چۈشـــىدۇ. بۇ ماقال ھەددىدىن ئارتۇق خۇشاللىنىپ كەتمەسلىككە ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

*Suv bermeske süt ber.*

"سـۇ بەرمىگەنگە سۈت بەر". بۇنىڭدىن مەقسەت — ساڭا يامانلىق قىلغانغا سـەن ياخشـىلىق قىل، چۈنكى سـېنىڭ ياخشىلىقىڭ ئۇنى ساڭا قۇل قىلىپ بېرىدۇ.

*Tag tagka kavuşmas kişi kişige kavışur.*

"تاغ تاغقا قوۋۇشماس، كىشى كىشىگە قوۋۇشار"، يەنى ئىككى تاغ بىر-بىرىگە قوۋۇشـمايدۇ، چۈنكى ئۇلار ئۆز جايلىرىغا ئورناپ كەتكەن، كىشىلەر كۆپ ۋاقىت ئۆتۈپ كەتسىمۇ، بىر-بىرلىرى بىلەن ئۇچرىشىپ تۇرىدۇ. بۇ ماقال ئۇزۇن ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن سۆيگىنى بىلەن كۆرۈشكەن كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

*Yüzke körme erdem tile.*

"يۈزگە قارىما، ئەردەم تىلە"، يەنى، يۈزىنىڭ سەت-چىرايلىقلىقىغا قارىما، ئۇنىـڭ ئەدەپ-ئەخلاقىغا قـارا، دېگەنلىك بولۇپ، ئىنسـانىنىڭ چىرايىدىن، ئەدەپ-ئەخلاقىنىڭ مۇھىملىقى تەكىتلەنگەن.

## 3.4. تۈنجى تاللانما شېئىرلىرىمىزدىن ئۆرنەكلەر

مەھمۇد كاشغەريي «دىۋان»نىڭ لۇغەت قىسمىدىكى ماددا بېشى سۆزلىرىنى ئىزاھلىغاندا، تۈركىـي ئەدەبىياتىنىڭ ئەڭ قەدىمكى ئەسـەرلىرىدىن تاللانغان نەمۇنىلەرنى بەرگەن ۋە شۇ ئارقىلىق ئەدەبىياتىمىزنىڭ تۈنجى تاللانمىسىنى روياپقا چىقارغان. ئېغىز ئەدەبىياتى ئەنئەنىلىرى ۋە يازما ئەدەبىيات ئەسەرلىرىدىن نەقىل ئېلىنغان بېيىت ۋە قوشاقلار ئۈستىدە تەتقىقات يۈرگۈزگەن ئالىملار مەزكۇر ئەدەبىي پارچىلارنى يىغىش ئارقىلىق، قەدىمىي شـېئىر ۋە داسـتانلىرىمىزنى يورۇقلۇققا چىقاردى. مەھمۇد كاشـغەريي، بۇ ئەدەبىي ئەسـەرلەرنى ئۆزى توپلىغانمۇ ياكى قولىدىكى مەنبەلەردىن بەرگەنمۇ؟ دېگەن مەسـىلىنى مۇنازىرە قىلىشقا بولىدۇ. لېكىن، مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدىغان بىر ھەقىقەت شۇكى، ھەر سۆزنىڭ ئىزاھىنى مىساللاندۇرۇشـقا تىرىشقان مەھمۇد كاشـغەريي، بۇ يول ئارقىلىق بىر تەرەپتىن سـۆزلەرنى ئەدەبىي ئۆرنەكلەر بىلەن ئەڭ چىرايلىق ئىزاھلىغان بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن «دىۋان»غا بېرىلگەن بـۇ ئەدەبىي پارچىلار بىلەن ئەدەبىياتىمىزنىڭ

تۇنجى تاللانمىسىنى ۋۇجۇتقا چىقارغان.

تۆۋەندە، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تاللانمىسىدىن نەمۇنىلەر بېرىلدى.*

## Tanrı'ya övgü / تەڭرىگە مەدھىيە

| | |
|---|---|
| *İdimni öger men* | ئىگەمنى ماختايمەن، |
| *Biligni yüger men* | بىلىمنى توپلايمەن، |
| *Köŋülni tüger men* | كۆڭۈلنى تۈگىمەن، |
| *Erdem üze **türlünür*** | پەزىلەت ئۈستىگە يۆگىلىدۇ. |
| | |
| *Yarattı yaşıl **çeş*** | يېشىل چەش (ئاسمان) ياراتتى، |
| *Savurdı ürüŋ kaş* | (ئۈنىڭغا) ئاق قاشتېشىنى چاچتى، |
| *Tizildi Karakuş* | قارا قۇش (مىزان يۇلتۇزى) تىزىلدى، |
| *Tün kün üze yörgenür* | تۈن كۈنگە يۆگىلىدۇ. |

* تاللانغان تېكىستلەردىكى قېنىق يېزىلغان سۆزلەر، مەزكۇر بېيىت ياكى قوشاقنىڭ قايسى سۆزنىڭ ئىزاھىدا بېرىلگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

## *Bahar tasviri* / باھار تەسۋىرى

*Keldi esin esneyü*
*Ḳaḍka tükel ösneyü*
*Kirdi bodun kasnayu*
*Kara bulıt **kökreşür***

غۇر-غۇر شامال ئەسنىدى،
ئۇ پۈتۈنلەي شىۋىرغانغا ئوخشايتتى،
خەلق تىترىشىپ كەتتى،
قارا بۇلۇت گۈركىرىشەر.

*Ördi bulıt ıŋraşu*
*Aktı akın müŋreşü*
*Kaldı bodun **taŋlaşu***
*Kökrer takı meŋreşür*

بۇلۇت ئېگىرىشىپ ئۆرلىدى،
ئېقىن شارقىرىشىپ ئاقتى؛
خەلق ھەيران بولۇپ قالدى،
گۈركىرەر، تېخى چاقنىشار.

*Yaşın atıp yaşnadı*
*Tuman turup tüşnedi*
*Aḍgır kısır kişnedi*
*Ögür alıp **ograşur***

چاقماق قارسىلداپ چاقتى،
تۇمان تۇرۇپ ئۈتتىرىلاندى،
ئايغىر، بايتال كىشنىدى،
ئۈيۈر بولۇپ ئوقرۇقلىشار.

*Kuydı bulıt **yagmurın***
*Kerip tutar ak torın*
*Kırka kodtı ol karın*
*Akın akar eŋreşür*

بۇلۇت يامغۇرنى قۇيدى،
ئاق تورىنى كېرىپ يايدى،
قارلىرىنى تاغلارغا تاشلىدى،
ئېقىن ئاقار شارقىراپ.

*Kar buz kamug erüşdi*
*Taglar suvı **akışdı***
*Kökşin bulıt örüşdi*
*Kayguk bolup ügrişür*

قار، مۇز تامام ئېرىشتى،
تاغلار سۈيى ئېقىشتى،
كۆكۈچ بۇلۇت (لار) ئۆرلەشتى،
قېيىق بولۇپ ئايلىنار.

***Kak**lar kamug kölerdi*
*Taglar başı **ilerdi***
*Ajun tını yılırdı*
*Tü tü çeçek çergeşür*

قاقاسلىقلار پۈتۈنلەي كۆلگە ئايلاندى،
تاغلارنىڭ بېشى (كۆزگە) ئىلىندى،
دۇنيانىڭ تىنىقى ئىللىدى،
تۈرلۈك چېچەكلەر تىزىلدى.

| | |
|---|---|
| *Ay kopup evlenüp* | ئاي قوپۇپ قوتانلىنىپ، |
| *Ak bulıt* ***örlenüp*** | ئاق بۇلۇتلار ئۆرلىشىپ، |
| *Bir bir üze üklenüp* | بىر-بىرىنىڭ ئۈستىگە دۆۋىلىنىپ، |
| *Saçlup suvı aŋraşur* | سۈيى چېچىلىپ شارقىرار. |
| | |
| *Yagmur yagıp saçıldı* | يامغۇر يېغىپ چېچىلدى، |
| *Türlüg çeçek* ***suçuldı*** | تۈرلۈك چېچەك ئۈندى، |
| *Yinçü kapı açıldı* | ئۈنچە قېپى ئېچىلدى، |
| *Çından yıpar yagruşur* | سەندەل-ئىپار يۇغۇرۇلۇر. |
| | |
| *Tümen çeçek tizildi* | تۈمەن چېچەك تىزىلدى، |
| *Bükünden ol yazıldı* | تۈگۈنچەكلىرىدىن ئۇ يېزىلدى، |
| *Üküş yatıp özeldi* | (يەر ئاستىدا) تولا يېتىپ قىينالدى، |
| *Yirde kopa* ***adrışur*** | يەردىن قوپۇپ ئايرىلىشار. |
| | |
| *Tegme çeçek üküldi* | ھەممە چېچەك يىغىلدى، |
| ***Bokuk****lanıp büküldi* | پوقاقلىنىپ پۈكۈلدى (غۇنچىلىدى)، |
| ***Tügsin*** *tügün tügüldi* | (خۇددى) تۆت بۇرجەكلىك تۈگۈن تۈگۈلدى، |
| *Yazlıp* yana yörgeşür* | ئېچىلىپ (بىر-بىرىگە) يۆگىلىشىۋاتىدۇ. |
| | |
| ***Kızıl*** *sarıg arkaşıp* | قىزىل، سېرىق (چېچەكلەر) بىر-بىرىگە يۆلىنىپ، |
| *Yipgin yaşıl yüzkeşip* | يېشىل رەيھانلار كۆتۈرۈلۈپ چىقىپ، |
| *Bir birgerü yörgeşip* | بىر - بىرىگە يۆگىشىپ (تۇرماقتا)، |
| *Yalŋuk anı taŋlaşur* | ئىنسان ئۇنىڭغا تاڭ قالىدۇ.} |
| | |
| *Alın töpü yaşardı* | تاغ تۆپىسى ياشاردى، |
| *Urut otın yaşurdı* | قۇرۇق ئوتنى يوشۇردى، |
| *Kölniŋ suvın* ***köşerdi*** | كۆل سۈيىنى تاشۇردى، |
| *Sıgır buka möŋreşür* | سىيىر، بۇقا مۆرىشۈر |





| | |
|---|---|
| *Kulan tükel komıttı* | قۇلان تۆگەل قوزغالدى، |
| *Arkar sukak yumuttı* | ئارقار-كېيىك توپلاندى، |
| *Yaylag tapa **emitti*** | يايلاق تامان تەلپۈندى، |
| *Tizig turup sekrişür* | تىزىلىشىپ سەكرىشەر. |
| | |
| *Koçŋar teke seşildi* | قوچقار، تېكە ئايرىلدى، |
| *Saglık sürüg koşuldı* | ساغلىق پادىسى توپلاندى، |
| *Sütler kamug yoşuldı* | سۈتلەر ھەممىسى ئاقتى، |
| *Oglak kozı **yamraşur*** | ئوغلاق، قوزىلار قوشۇلدى. |
| | |
| ***Tumlıg** kelip kapsadı* | سوغۇق كېلىپ قاپسىدى، |
| *Kutlug yayıg tepsedi* | قۇتلۇق يازنى قوغلىدى، |
| *Karlap ajun yapsadı* | قار يېغىپ دۇنيانى قاپلىدى، |
| *Et yin üşüp emrişür* | ئەت-يان ئۈششۈپ تىترىشەر. |

## *Sevgilinin hayali ile sohbet*
## يارنىڭ خىيالى بىلەن سۆھبەت

| | |
|---|---|
| *Aydım **aŋar** sevük* | ئۇنىڭغا ئېيتتىم: سۆيۈملۈكۈم، |
| *Bizni tapa ne elük* | بىزنىڭ تەرەپكە كەڭ يېزىق، |
| *Keçtiŋ yazı kerig* | ۋە ئېگىز-بۈيۈك قىرلارنى، |
| *Kırlar ediz bedük* | كېچىپ قانداقمۇ (كەلگەنسەن)؟ |
| | |
| *Aydı seniŋ udu* | دېدى: سېنىڭ كويۇڭدا، |
| ***Emgek** telim ıdu* | نۇرغۇن جاپا-مۇشەققەتلەرگە (ئۇچرىدىم)، |
| *Yumşar katıg ödi* | قاتتىق تۆپىلىكلەر يۇمشايدۇ، |
| *Köŋlüm saŋa yügrük* | كۆڭلۈم ساڭا يۈگۈرۈك (بولغاچقا). |
| | |
| ***Yelvin** anıŋ közi* | ئۇنىڭ كۆزى سېھىرلىك، |
| *Yelkin anıŋ özi* | ئۇنىڭ ئۆزى مۇساپىردۇر؛ |
| *Tolun ayın yüzi* | يۈزى تولۇن ئايدەك، |
| *Yardı meniŋ yürek* | (ئۇنىڭ بېقىشلىرى) مېنىڭ يۈرىكىمنى ياردى. |

## *Savaşçıya övgü* / جەڭچىگە مەدھىيە

*Menin̡ bile ken̡eşti*
*Bilgi man̡a **tengeşti***
*Eren bile sün̡üşti*
*Alplar başın ol yuvar*

*Udu barıp son̡dadı*
*Tegre turup an̡dıdı*
*Saçın kıra **men̡dedi***
*Arjulayu er avar*

مېنىڭ بىلەن كېڭەشتى،
ئەقلى ماڭا تەڭلەشتى؛
ئەرلەر بىلەن نەيزىلەشتى،
باتۇرلار بېشىنى دومۇلىتار.

كەينىدىن بېرىپ قوغلىدى،
چۆرىدەپ تۇرۇپ پايلىدى،
چېچىنى قىرىپ يۇلۇشتى،
ئادەملەر چىلبۆرىدەك ئۇلاشتى.

## *Alp Er Tonga ağıtı* / ئالپ ئەر توڭاغا مەرسىيە

*Alp Er Tonga öldi mü*
*İsiz ajun kaldı mu*
*Ödlek öçin aldı mu*
*Emdi yürek yırtılur*

ئالپ ئەرتوڭا ئۆلدىمۇ؟
يامان دۇنيا قالدىمۇ؟
پەلەك ئۆچىنى ئالدىمۇ؟
ئەمدى يۈرەك يىرتىلۇر.

*Ödlek yarag küzetti*
*Ogrı tuzak uzattı*
*Begler begin azıttı*
*Kaçsa kalı **kurtulur***

زامانە پۇرسەت كۆزەتتى،
ئوغرى (يوشۇرۇن) تۇزىقىنى قۇردى،
بەگلەر بېگىنى ئازدۇردى،
قاچسا قانداق قۇتۇلار؟

*Ödlek küni tavratur*
*Yalnuk küçin **kevretür***
*Erdin ajun sevritür*
*Kaçsa takı ertilür*

زامان كۈنلىرى ئالدىراۋاتىدۇ،
ئىنساننىڭ كۈچىنى ئاجىزلىتىدۇ،
ئادەملەردىن دۇنيانى بوشىتىدۇ،
قاچسا يەنە ئارتىلىدۇ.

*Ögreyüki mundag ok*
*Munda adın tıldag ok*
*Atsa ajun ugrap ok*
*Taglar başı kertilür*

(زاماننىڭ) ئادىتى زادى مۇشۇنداق،
مۇندا باشقا سەۋەبمۇ بار تېخى،
دۇنيا چەنلەپ ئوق ئاتسا،
تاغلارنىڭ بېشى كەرتىلىدۇ.



*Begler atın argurup*<br>
*Kadgu anı torgurup*<br>
*Meŋzi yüzi sargarıp*<br>
***Kürküm** aŋar türtülür*

بەگلەر ئېتىنى ھارغۇزدى،<br>
قايغۇ ئۇلارنى تۇرغۇزدى،<br>
مەڭزى، يۈزى سارغايدى،<br>
خۇددى زەپىرەڭ سۈرتۈلگەندەك بولدى.

*Ulşıp eren börleyü*<br>
*Yırtıp yaka orlayu*<br>
*Sıkrıp üni yurlayu*<br>
*Sıgtap közi örtülür*

ئەرلەر بۆرىدەك ھۇۋلىشىپ،<br>
ياقا يىرتىپ ۋارقىرىشىپ،<br>
ئۈنىنىڭ بارىچە چىرقىراپ،<br>
پەرياد چېكىپ، ئۆكسۈپ كۆزى ئۆرتىلەر.

*Köŋlüm için örtedi*<br>
*Bütmiş başıg kartadı*<br>
*Keçmiş ödüg irtedi*<br>
*Tün kün keçip **irtel**ür*

كۆڭلۈم ئىچى (يۈرەك ـ باغرىم) نى ئۆرتىدى،<br>
پۈتكەن يارىنى تاتىلىدى،<br>
كەچكەن ئۇدۇك (ئىشق) نى ئىزدىدى (ئەسلىدى)،<br>
كېچە ـ كۈندۈز ئىزدىنەر.

***Ödlek** arıg kevredi*<br>
***Yunçıg** yavuz tovradı*<br>
*Erdem yeme sevredi*<br>
*Ajun begi çertilür**

زامان پۈتۈنلەي ئاينىدى،<br>
ئوسال (كىشىلەر) تەۋرىدى،<br>
پەزىلەت تامامەن سىرەكلەشتى،<br>
دۇنيا بېگى يوقىلىپ.



*Bilge bökü **yunçıdı***<br>
*Ajun anı yançıdı*<br>
*Erdem eti tınçıdı*<br>
*Yerke tegip sürtülür*

بىلىملىكلەر، ئاقىللار خارابلاشتى؛<br>
دۇنيا (ئۇلارنىڭ) گۆشىنى غاجىلىدى؛<br>
ئەردەم گۆشى بۇزۇلدى،<br>
يەرگە تېگىپ سۆرۈلەر.

# بەشىنچى باب «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ تېپىلىشى ۋە نەشر قىلىنىشى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ھازىر مەۋجۇت بىردىنبىر يازما نۇسخىسى تۈركىيىنىڭ ئىستانبۇل شەھىرىدىكى خەلق كۇتۇپخانىسىدا ساقلانماقتا. ئەسەرنىڭ تېپىلىشى، نەشر قىلىنىشى ۋە تەرجىمە قىلىنىشى ئاجايىپ قىزىقارلىق بىر جەرياننى باشتىن كەچۈرگەن. ئەسەر، كىتابخۇمار ئەلى ئەمىرى ئەپەندىگە تاسادىپىي ئۇچراپ قالغان. ئەگەر ئەلى ئەمىرى بىلىملىك ۋە زېرەك بىر كىتابخۇمار كىشى بولمىغان بولسا، ئۇنىڭ تىرىشچانلىقلىرى بولمىغان بولسا، بۇ بۈيۈك ئەسەر بەلكى نادان قوللاردا نابۇت بولۇپ كەتكەن بولاتتى، بىزمۇ تىلىمىزنىڭ ۋە مەدەنىيىتىمىزنىڭ بۇ ئەڭ بۈيۈك خەزىنىسىدىن مەھرۇم قالغان بولاتتۇق.

## 1.5. «دىۋان»نىڭ بىلىنىشى ۋە تېپىلىشى

ئەلى ئەمىرى ئەپەندى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تۇنجى بولۇپ تىلغا ئالغان كىشى ئانتەپلىك ئايىنىي (ئايىني ئانتەبى) دېگەن نام بىلەن تونۇلغان بەدرىددىن مەھمۇد بولۇپ، ئۇ ئۆزىنىڭ *İkdü'l-Cuman fi Tarih-i Ehli'z-zaman* («زامان ئەھلىنىڭ تارىخىدىن ئۈنچىلەر»)* ناملىق ئەسىرىنىڭ بىرىنچى جىلدىنى يازغاندا مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «دىۋان»ىدىن پايدىلانغانلىقى مەلۇم. ئايىني بىر قورساق قېرىندىشى شاھابەددىن ئەھمەد بىلەن بىرلىكتە يازغان *Tarihü'ş-Şihabi* ([تارىخۇش شىھابى] «زامانداشلارنىڭ سۈپەتلىرىدىن ھېسسىي تارىخ») ناملىق يەنە بىر ئەسىرىدىمۇ «دىۋانۇ لۇغاتىت

* بۇ كىتاب ئىسلامنىڭ ئومۇمىي تارىخىغا دائىر بولۇپ، قەدىمدىن 1446-يىلغىچە بولغان تارىخ بايان قىلىنغان. ئاپتور 1360-يىلى تۇغۇلۇپ، 1451-يىلى ۋاپات بولغان مەشھۇر ئىسلام تارىخشۇناسى. — ت.

تۈرك»تىن پايدىلانغان. ئۇنىڭدىن كېيىن كاتىپ چەلەبى (مۇستەفا ئىبنى ئابدۇللا) داڭلىق ئەسىرى *Keşfü'z-Zünûn* ([كەشـــفۇز زۇنۇن] «گۇمانلارنىڭ ئېچىلىشى») دىمۇ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تىلغا ئالغان.

## ئەلى ئەمىرى ئەپەندى
(1923.1.23—1857)

شائىر، يازغۇچى ۋە كىتابسۆيەر زات.

دىيارباقىردا دۇنياغا كەلگەن. شـــائىر سەييىد مەھمـــەت ئەمىرى چەلەبىنىڭ نەۋرىســـى ســـەييىد مەھمەت شەرىف ئەپەندىنىڭ ئوغلى.

دەســـلەپكى مەلۇماتىنـــى دىيارباقىردىكـــى مەدرىســـدە ئالغـــان. ئـــەرەب، پـــارس تىللىرىنى ئۆگەنگەن ۋە غەزەللەر يېزىشـــقا باشلىغان. كېيىن تېلېگرافچىلـــق كەســـپىدە ئوقـــۇپ، 1875 ـ يىلى تېلېگرافچـــى بولغـــان. ئىســـلاھاتچىلار ھەيئىتـــى بىلەن بىللە دىيارباقىرغا كەلگەن ئابىدىن پاشـــاغا ئەگىشىپ، خارپۇت، سىۋاس، ســـېلانىك قاتارلىق جابلارغا بارغان. كوران ۋىلايىتى باج ئىدارىســـىنىڭ مۇدىـــرى، ئادانا ئۆلكىســـى بـــاج بازارتىسىڭ باش كاتىپى بولغان. كېيىن يەنە بىرمۇنچە يەرلەردە باش بوغالتىرلىق، مالىيە باربرلىقى، مالىيە مۇپەتتىشلىكى ۋەزىپىلىرىنـــى ئۆتىگەن. ئىككىنچى مەشـــرۇتىيەت (ئىككىنچى قېتىملىق ئاساســـي قانۇن تۈرغۈزۈش) ئېلان قىلىنغاندىن كېيىن، ئۆز ئىختىيارى بىلەن پېنسىيىگە چىققان.



ئەلى ئەمىرى ئەپەندىنىڭ بىر قىسىم ئۆي جابدۇقلىرى

مىلىي نەنقانلار جەمئىيىتى، تارىخي ۋەســـقىلەرنى رەتلەش جەمئىيىتىنىڭ باشـــلىقى ۋە ئوسمانلى تارىخ جەمئىيىتىنىڭ ئەزاســـى بولغان. ئوسمانلى ئارخىپ ئىدارىسى نەھرىر ھەيئىتىنىڭ باشـــلىقلىقى ۋەزىپىســـىنى ئۆتەۋاتقان مەزگىلدە ئۆزگىچە ئارخىپ تەھرىرلەش سىستېمىسىنى بەرپا قىلغان ۋە بۇ سىســـتېما ئۇنىڭ ئىســـمى بىلەن ئاتالغان. ئەلى ئەمىرى ئەپەندى ئەينى ۋاقىتتا يەنە تەزكىرە يازغۇچىســـى بولۇپ، «تەزكىرەئى شۇئارايى ئامىد» (1910) [مەشھۇر شائىرلار تەزكىرىسى]، «جەۋاھىـــرۇل مۇلۇك» (1901) [مۇلۇك جەۋھەرلـــرى؟]، «ئەرھارى ھەقىقەت» (1918) [ھەقىقەت ئىزھارى؟]، «ئوســـمانلى شـــائىرلىرى تەزكىرىسى»، «ئوســـمانلى ۋىلاياتى شاركىيەسى» (1918) [ئوســـمانلىنىڭ شـــەرقىي ۋىلايەتلىرى] قاتارلىق يىگىرمىگە يېقىن ئەسەر يازغان ۋە شۇنداقلا ژۇرنال چىقارغان. لىكىن، ئەلى ئەمىرى ئەپەندى بەكراق كىتابســـۆيەرلىكى، يىغقان كىتابلىرى ۋە قۇرغان جەلو كۇتۇپخانىســـى بىلەن بەكرەك تونۇلغان. ئەلى ئەمىرى ئەپەنـــدى ئۆزى قۇرغان كۇتۇپخانىغا شەخسي پۇلىغا سېتىۋالغان 16 مىڭ پارچە كىتاب (كىتابلارنىڭ كۆپى كەم ئۇچرايدىغان ياكى بىرلا نۇسخىلىق كىتابلار) نى بېغىشلاش ئارقىلىق، كىتابسۆيەرلىكىنىڭ نەمۇنىسىنى ياراتقان. ئەلى ئەمىرى ئەپەندىنىڭ مانا مۇشـــونداق كىتابسۆيەرلىكى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ يەر يۈزىدىكى بىردىنبىر بازما نۇسخىســـىنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىغا ۋە نەشر قىلىنىشـــىغا ئىمكانىيەت يارىتىپ بەرگەن. ئەلى ئەمىرى ئەپەنـــدى 1923 ـ يىلى 1 ـ ئاينىڭ 23 ـ كۈنى ۋاپات بولغان بولۇپ، ئىســـتانبۇلدىكى فاتىھ جامەسىنىڭ مازارلىقىغا دەپنە قىلىنغان.



✤ ئەلى ئەمىرى ئەپەندىگە بېرىلگەن مېداللار

بۇلاردىن باشقا مەنبەلەردىمۇ تىلغا ئېلىنغان ۋە پايدىلىنىلغان «دىۋانىۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ بارلىقى بىلىنگەن بولسىمۇ، لېكىن 1914 ـ يىلىغا كەلگۈچە «دىۋان»نىڭ ھېچقانداق بىر نۇسخىسى تېپىلمىغان. ھالبۇكى، «دىۋانىۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ بىر نۇسخىسى ئوسمانلى ئىمپېراتورلۇقىنىڭ سابىق مالىيە ۋەزىرلىرىدىن نازىف پاشانىڭ شەخسىي كۇتۇپخانىسىدا بار ئىدى. نازىف پاشامۇ كىتابخۇمار كىشى بولۇپ، خەت ۋە بەتلىرىگە ھەل بېرىلگەن نادىر كىتابلارنى سېتىۋېلىپ ئالايىتەن ساقلايتتى. نازىف پاشا «دىۋانىۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ قانداق بىر كىتاب ئىكەنلىكىنى بىلمىسىمۇ، لېكىن، ئۇنىڭ قىممەتلىك بىر ئەسەر ئىكەنلىكىنى بىلەتتى. شۇڭا ئۇ، «دىۋانىۇ لۇغاتىت تۈرك»نى يېقىنلىرىدىن بىر ئايالغا:

— قارا، ساڭا بىر كىتاب بېرەي، ئوبدان ساقلا. بېشىڭغا كۈن چۈشكەندە كىتابپۇرۇشلارغا ئاپىرىپ ساتساڭ ئالتۇن پۇل ھېسابىدا ئوتتۇز لىراغا يارايدۇ، بۇنىڭدىن تۆۋەن باھادا ساتما! — دەپ بېرىۋېتىدۇ.

بىر مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن، بۇ ئايال تۇرمۇشتا قىيىنىلىپ قېلىپ، «دىۋان»نى ئىستانبۇلدىكى كىتابپۇرۇشلار بازىرىغا ئاپىرىپ، كىتابپۇرۇش بۇرھان ئەپەندىدىن ئوتتۇز لىراغا سېتىپ بېرىشنى ئۆتۈنىدۇ. «دىۋانىۇ لۇغاتىت تۈرك»تەك بىر ئەسەر ئۈچۈن ئوتتۇز لىرا ھېچقانچە قىممەت بولمىسىمۇ، لېكىن، كىتابنىڭ ئەھمىيىتى ۋە قىممىتىنى بىلمەيدىغانلار ئۈچۈن بۇ باھا ھەقىقەتەن قىممەت بىلىنەتتى. بۇرھان ئەپەندى قىممەت باھادا سېتىۋالدىغۇ، دەپ ئويلاپ، كىتابنى مائارىپ ۋەزىرى ئەمرۇللاھ ئەپەندىگە ئاپىرىپ كۆرسىتىدۇ. ۋەزىر كىتابنى ئىلمىيە ئەنجۇمەنى (پەنلەر ئاكادېمىيىسى) گە ھاۋالە قىلىدۇ. كىتابنى ئوقۇپ بېقىش ئۈچۈن بىر ھەپتە ۋاقىت تەلەپ قىلغان ئىلمىيە ئەنجۇمەنى بىر ھەپتىدىن كېيىن كىتابقا ئون لىرا باھا قويىدۇ. بۇرھان ئەپەندى كىتابنىڭ ئۆزىنىڭ ئەمەسلىكىنى، ئىگىسىنىڭ ئوتتۇز لىرادىن بىر تىيىنمۇ چۈشۈرمەيدىغانلىقىنى ئېيتقاندىن كېيىن، ئىلمىيە ئەنجۇمەنىدىكىلەر:

— بىز ئوتتۇز لىراغا بىر كۇتۇپخانا سېتىۋالالايمىز. ئال كىتابىڭنى، ئالمايمىز، — دەپ، كىتابنى بۇرھان ئەپەندىگە قايتۇرۇپ بېرىدۇ.

دەل شۇ كۈنلەردە، ئۆمرىنى ۋە پۈتۈن بايلىقىنى كىتابلارغا ئاتىغان، ھەپتىدە

بىر قانچە قېتىم كىتابپۇرۇشلار بازىرىغا كېلىپ كىتابپۇرۇشلارنى بىرمۇ بىر يوقلاپ، يېڭى كىتابلارنىڭ بار-يوقلۇقىنى سوراشنى ئۆزىگە ئادەت قىلغان ئەلى ئەمىرى ئەپەندى، كىتابپۇرۇش بۇرهان ئەپەندىنىڭ دۇكىنىغا كىرىپ كېلىدۇ. ئەلى ئەمىرى ئەپەندى يېڭى كىتاب كەلگەن-كەلمىگەنلىكىنى سورايدۇ، بۇرهان ئەپەندى:

— بىر كىتاب بار، ئەمما، ئىگىسى ئوتتۇز لىرا تەلەپ قىلىۋاتىدۇ، — دەپ جاۋاب بېرىدۇ ۋە كىتابنى سېتىش ئۈچۈن ئىلمىيە ئەنجۇمەنىگە ئېلىپ بارغانلىقىنى، مۆهلەتنىڭ ئەتە توشىدىغانلىقىنى، ياشانغان ئايالنىڭ ئەتە كىتابنى ئالغىلى كېلىدىغانلىقىنى قوشۇمچە قىلىدۇ.

ئەلى ئەمىرى ئەپەندى كىتابنى قولىغا ئېلىپ، ئىسمىغا كۆز يۈگۈرتكەندىن كېيىن هاياجاندىن هوشىدىن كەتكىلى تاسلا قالىدۇ... چۈنكى، ئۇنىڭ قولىدىكى كىتاب تۈركىي تىلىنىڭ ئەڭ قىممەتلىك ئەسىرى، دۇنيادا تەڭدىشى بولمىغان «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ئىدى، بۇ كىتاب ئوتتۇز لىرا ئەمەس، ئوتتۇز مىڭ لىراغىمۇ ئەرزىيتتى. ئەلى ئەمىرى، ئۆزىنىڭ شۇ تاپتىكى تۇيغۇسىنى كىتابپۇرۇشنىڭ بىلىپ

بۈگۈنكى ئىستانبۇلدىكى كىتابپۇرۇشلار بازىرى



قىلىپ، ئىشىۋىلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئۆزىنى دەرھال تۇتۇۋېلىپ:

— كىتابىنىڭ ياپراقلىرى ئاجراپ كېتىپتۇ،... ئەجەبا تولۇقمىدۇ؟ مۇئەللىپىمۇ كاشغەرىي ئاتلىق بىر ئادەمكەن. كىم، نېمىش قىلىدىغان ئادەم، ئېنىق ئەمەس.* ئەمما، قانداقلا بولمىسۇن بىر كىتاب-تە. ئىلمىيە ئەنجۈمەنى ئون لىرا دەپتۇ، مەن ئون بەش لىرا بېرەي، — دەيدۇ. بۇرھان ئەپەندى:

— كىتاب مېنىڭ بولسىدى، بېرەتتىم. ئىگىسى "ئوتتۇز لىرادىن كېمى يوق" دەپ تۇرۇۋېلىۋاتىدۇ. ئالسىڭىز، بىر ئايالغا ياخشىلىق قىلغان بولىسىز. ئالمىسىڭىز، ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرىمەن، — دەيدۇ. بۇ گەپنى ئاڭلاپ ئەلى ئەمىرى ئەپەندى:

— مۇنداق دەڭ. ئەمدى ئىشنىڭ ماھىيىتى ئۆزگەردى... بىر ئايالغا ياخشىلىق قىلىدىغان ئىش بولسا، بولدى، ئالدىم، — دەيدۇ. لېكىن، ئەلى ئەمىرىنىڭ يېنىدا ئون بەش لىرالا پۇل بار ئىدى. ئۆيىگە بېرىپ پۇل ئېلىپ كېلەي دېسە، ئۆيىگە بېرىپ كەلگۈچە كىتابىنىڭ باشقا بىرىگە سېتىلىپ كېتىش ئېھتىمالى بار ئىدى. پۇلىنىڭ قالغان قىسمىنى كېيىن بېرىمەن، دەپ كىتابنى ئېلىپ كېتەي دېسە، كىتابپۇرۇش بۇنىڭغا ئۇنىمايتتى. ئەمما، كىتابنىمۇ تاشلاپ قويۇپ كەتكۈسى يوق ئىدى. مۇشۇنداق زىددىيەتلىك خىياللار ئىچىدە كىتابنى بۇرھان ئەپەندىگە تاشلاپ قويۇپ، (ئېيتىشلارغا قارىغاندا) دۇكاننىڭ ئىشىكىنى قۇلۇپلاپ، ئاچقۇچىنى يانچۇقىغا سالىدۇ ۋە تونۇش بىرىنى ئۇچرىتىش ئۈمىدىدە سىرتقا چىقىدۇ. بىرقانچە مىنۇتتىن كېيىن، دارىلفۇنۇننىڭ سابىق ئەدەبىيات ئوقۇتقۇچىسى فائىق رېشات ئەپەندى ئۇچراپ قالىدۇ. ئەلى ئەمىرى يۈگۈرۈپ ئۇنىڭ ئالدىغا بارىدۇ ۋە:

— يېنىڭىزدا پۇل بولسا، چاققان ماڭا يىگىرمە لىرا بەر! — دەيدۇ. فائىق رېشات ئەپەندىنىڭ يېنىدىمۇ ئون لىرا بار ئىدى، دەرھال ئۇنى بېرىدۇ، قالغىنىنى ئېلىپ كېلىش ئۈچۈن ئۆيىگە چاپىدۇ. ئەلى ئەمىرى ئەپەندى بۇرھان ئەپەندىنىڭ دۇكىنىغا قايتىپ كېلىپ، بىر ئاز كۆڭۈل خاتىرجەملىكى ئىچىدە فائىق رېشات ئەپەندىنى ساقلايدۇ. بۇ چاغدا بۇرھان ئەپەندى سەل گاڭگىراپ قالغان بولۇپ، كىتابنىڭ مۇھىم بىر ئەسەر ئىكەنلىكىنى ئۇمۇ چۈشىنىپ يەتكەنىدى.

بىر قانچە مىنۇتتىن كېيىن، فائىق رېشات ئەپەندى ئون لىرا پۇلنى

* ئاپتور بۇ يەردە تۈرك تىلىدىكى sarı çizmeli Mehmet Ağa دېگەن بىر ژارگوننى ئىشلەتكەن بولۇپ، بۇنىڭ خەت يۈزىدىكى مەنىسى "سېرىق سىزىقلىق مەھمەت ئاغا" دېگەنلىك بولىدۇ، ئادەتتە "كىملىكى، نەلىكلىكى، نەدە ئولتۇرىدىغانلىقى نامەلۇم بىركىم" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

ئېلىــپ يېتىپ كېلىدۇ. ئەلى ئەمىرى ئوتتۇز لىرانى شــۇ زامــات بېرىدۇ، ئەمما بۇرھان ئەپەنــدى تاپان ھەققى تەلەپ قىلىدۇ. بۇرھــان ئەپەندىگە يەنە ئۈچ لىرا بەرگەندىن كېيىن، ئەلى ئەمىرى فائىق رېشــات ئەپەندى بىلەن دۇكاندىن چىقىــدۇ ۋە پاراڭلاشــقاچ كىتابپۇرۇشــلار بازىرىدىن ئايرىلىــدۇ. لېكىن، ئەلى ئەمىرىنىڭ كۆزى ئارقىدا بولۇپ، بۇرھان ئەپەندىنىڭ يېنىۋېلىپ، ئارقىســىدىن قوغلاپ كېلىپ كىتابنى قايتۇرۇۋېلىشىدىن ئەنسىرەيدۇ. ئارقىسىدىن ھېچكىمنىڭ كەلمىگەنلىكىنى جەزملەشتۈرگەندىن كېيىن، ئەلى ئەمىرى:

— ئۇھ... ئەلھەمدۇلىللا! — دەپ ئۆيىگە قايتىدۇ. ئەلى ئەمىرى نەقەدەر قىممەتلىك بىر كىتابقا ئېرىشكەنلىكىنى ئەسەرنى تەپسىلىي ئوقۇشقا باشلىغاندىن كېيىن ھېس قىلىدۇ. ئۇ دوست - بۇرادەرلىرىگە كىتابنىڭ قىممىتىنى شۇنداق سۆزلەپ بېرىدۇ:

بــۇ كىتاب ئەمەس، تۈرك ئەللىرى ئىكەن... تۈرك ئەللىرىمۇ ئەمەس، پۈتۈن ئالەم ئىكەن. تۈركولوگىيە ئىلمى، تۈرك تىللىرى بۇ كىتابنىڭ سايىسىدە باشقىچە روناــاق تاپقۇدەك. ئەرەب تىلىدا ســەيبەۋەيھنىڭ كىتابى قانداق بولســا، تۈرك تىلىدا بۇ كىتاب ئۇنىڭ قېرىندىشىدۇر. تۈرك تىلىدا ھازىرغىچە بۇنداق بىر كىتاب يېزىلمىغان. بۇ كىتابقا ھەققىي باھا قويۇشقا توغرا كەلسە، جاھاننىڭ خەزىنىلىرى ئازلىــق قىلىدۇ. بــۇ كىتابنىڭ تەقدىرى ھەزرىتى يۈســۈپ ئەلەيھىســسالامنىڭ تەقدىرىگە ئوخشــاپ كېتىدۇ. ھەزرىتى يۈســۈفنى دوستلىرى بىر قانچە ئاقچىغا ساتتى. لېكىن، كېيىن مىسىردا ئۆزىنىڭ ئېغىرلىقى بىلــەن تــەڭ ئۈنچە - مەرۋايىتقا ســېتىلدى. بۇ كىتابنىمۇ بۇرھان ماڭا ئوتتۇز ئۈچ لىراغا ســاتتى. لېكىن، مەن بۇنى نەچچە مىسلى ئېغىرلىقتىكى ئالماسلارغا، زۇمرەتلەرگە بەرمەيمەن.


ئەلى ئەمىرى ئەپەندىنىڭ قەبرە تېشى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ تېپىلغان ۋاقتى ھەققىــدە مەنبەلــەردە ئوخشــىمىغان مەلۇماتلار مەۋجۇتتۇر. بۇ مەلۇماتلار بىلــەن مەنبەلەردىكى باشقا ئۇچۇرلارنى ئومۇملاشــتۇرۇپ ئانالىز قىلغان پروفېســسور، دوكتــور ئەلى بىرىنجــى «دىۋانۇ لۇغاتــت تۈرك»نىــڭ قولىمىزدىكــى بىردىنبىر نۇسخىسى ئەلى ئەمىرى تەرىپىدىن 1914 - يىلىنىڭ دەسلەپكى ئايلىرىدا تېپىلغان، دېگەن خۇلاسىنى چىقاردى.

## 2.5. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ داڭقى تارقالماقتا

ئەلى ئەمىرى ئەپەندىنىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تاپقانلىقى ۋە سېتىۋالغانلىقى توغرىسىدىكى خەۋەر ئالدى بىلەن ئىستانبۇلدا، كېيىن مەملىكەت ئىچىدە، ئۇنىڭدىن كېيىن دۇنيادىكى تۈركولوگىيە ساھەسىدە دولقۇن كەبى تارقىلىشقا باشلىغانىدى. بۇ خەۋەرنى تۇنجى ئاڭلىغان كىشىلەردىن بىرى بولغان زىيا گۆكئالپ بەكمۇ ھاياجانلانغان بولۇپ، ئەسەرنى كۆرۈش ئۈچۈن ئەلى ئەمىرىنىڭ ئۆيىگە ھاسىراپ-ھۆمۈدەپ يېتىپ كېلىدۇ. ئەمما، كىتابنى كۆز قارىچۇقىدەك ئاسرايدىغان ئەلى ئەمىرى:

— ھازىرچە كۆرسىتەلمەيمەن، بەلكى ئىككى ئايدىن كېيىن كۆرۈشىڭىز مۇمكىن، — دەپ، زىيا گۆكئالپنى نائۈمىد قايتۇرىدۇ.

يۇرتدىشىدىن بۇ جاۋابنى ئالغاندىن كېيىن، زىيا گۆكئالپ دىيارباقىرلىق پارلامېنت ئەزالىرىنى ئەلى ئەمىرىگە ئەلچى قىلىپ ئەۋەتكەن بولسىمۇ، ئەسەرنى كۆرۈش ئارزۇسىغا يەنىلا يېتەلمەيدۇ.

ئەلى ئەمىرى ئۆيىگە بېكىنىۋېلىپ، كۈن بويى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى ئوقۇيدۇ، ئاخشاملىرى ئادىتى بويىچە چايخانىغا بېرىپ، كىتابتىن ئوقۇغان مەزمۇنلارنى دوستلىرىغا شېرىن سۆزلەر بىلەن سۆزلەپ بېرىدۇ.

## 3.5. زىيا گۆكئالپتىن باش ۋەزىر تالات پاشاغىچە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى نەشر قىلدۇرۇش پائالىيەتلىرى

✤ زىيا گۆكئالپ



گېزىتلەردە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ تېپىلىش جەريانى ۋە مەزمۇنى ھەققىدىكى خەۋەرلەر بەس-بەس بىلەن ئېلان قىلىنماقتا، كىتابقا قىزىققۇچىلارمۇ كۆپەيمەكتە ئىدى. «ئورخون ئابىدىلىرى» يېشىپ ئوقۇلۇپ، ئۇنىڭ تۈركلەرگە تەۋە ئىكەنلىكى مەلۇم بولغاندىن بىرقانچە يىل كېيىن، تۈركىي تىلىنىڭ تۇنجى لۇغىتى تېپىلىپ، پۈتۈن مەملىكەت خەلقىنى شادلىققا چۆمۈلدۈرگەن، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، تۈركىي تىلىنىڭ يىلتىزى چوڭقۇر ۋە قۇۋۋەتلىك بىر تىل ئىكەنلىكىنى يەنىمۇ چوڭقۇر ھېس قىلغان خەلقنىڭ ئۆزىگە بولغان

ئىشەنچى ھەسسىلەپ ئاشقانىدى. يىللاردىن بۇيان، "تۈرك تىلى بىلىم، سەنئەت، ئەدەبىيات ۋە مائارىپ تىلى بولالمايدۇ، پەقەتلا ئائىلىلەردە، كوچىلاردا ۋە بازارلاردا قوللىنىلىدىغان تىلدىنلا ئىبارەت" دەيدىغان قاراشلار ئەۋج ئېلىۋاتاتتى. مۇشۇنداق بىر ۋەزىيەتتە، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۈركىيلەر ۋە تۈركىي تىلىغا دائىر پىكىرلىرى جەمئىيەتتە تارقىلىپ، كىشىلەرنىڭ تۈركىي تىلىغا بولغان قارىشى تېزدىن ئۆزگىرىشكە باشلىدى. "تۈرك" ئىسمىنىڭ تۈركىيلەرگە تەگرى تەرىپىدىن قويۇلغانلىقى، تۈركىي تىلنى ئۆگىنىشنىڭ زۆرۈرلۈكى ۋە تۈركىي تىلىنىڭ ئەرەب تىلى بىلەن تەڭ دەرىجىدىكى بىر تىل ئىكەنلىكى ھەققىدىكى مەلۇماتلار مىللىي تىل ۋە ئەدەبىيات ئېڭىنىڭ ئومۇملىشىشىغىمۇ تۈرتكە بولماقتا ئىدى.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى كۆز قارىچۇقىدەك ئاسراۋاتقان ئەلى ئەمىرى ئەپەندى بىر ھەپتىدىن كېيىن كىلىسلى رىفات ئەپەندىنى ئۆيىگە تەكلىپ قىلدۇ. كىلىسلى رىفات ئەپەندى ئەلى ئەمىرىنىڭ ئۆيىگە كېلىپ كىتابنى كۆردۇ.

ئەلى ئەمىرى ئەپەندى:

— مانا بۇ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»، مەرھەمەت، مۇتالىئە قىلىپ بېقىڭ، — دەپ كىتابنى كۆرسىتىدۇ. كىلىسلى رىفات ئەپەندى كىتابقا تەپسىلىي كۆز يۈگۈرتكەندىن كېيىن:

— جانابى ھەق نەشر قىلىنىشىغا نېسىپ قىلسۇن، — دەيدۇ. بۇ گەپ ئەلى ئەمىرى ئەپەندىنى بەكمۇ سۆيۈندۈرىدۇ ۋە:

— بۇ گەپنى سىزنىڭدىن ئاڭلىغىنىمغا ناھايىتى خۇشالمەن، ئىنشائاللاھ نەشر قىلدۇرىمىز، كۆزدىن كەچۈرۈش ۋە تەرتىپلەش ئىشىنى سەن ئۈستۈڭگە ئالارسەن. رىفات، بۇ كىتابنى نە قەدەر ئۇلۇغ دېسەڭ، شۇ قەدەر ئۇلۇغ؛ نە قەدەر قىممەتلىك دېسەڭ، شۇ قەدەر قىممەتلىك... لېكىن كىتابتا بىرمۇنچە كەمتۈكلۈكلەر بار. كىتابنى تۈپلىگەن يىپلار يېشىلىپ، فورماتلىرى بۇزۇلۇپ كېتىپتۇ، ياپراقلىرى ئارىلىشىپ، باش-ئاخىرىنى بىلگىلى بولماس بولۇپ كېتىپتۇ، ياپراقلاردا بەت نومۇرى يوق. كىتاب تولۇقمۇ-ئەمەسمۇ؟ تەرتىپلەش مۇمكىنمۇ؟ رىفات، سەندىن ئۆتۈنۈپ قالاي، ھەر كۈنى كېلىپ، بىر-ئىككى سائەت بۇ كىتاب بىلەن مەشغۇل بول.

كىلىسلى رىفات بۇ تەكلىپنى جان-دىلى بىلەن قوبۇل قىلىدۇ. ئاز كەم ئىككى ئاي ئىچىدە، كىلىسلى رىفات ھەر كۈنى ئەلى ئەمىرى ئەپەندىنىڭ ئۆيىگە كېلىپ ئىككى سائەت ئىشلەپ، كىتابنىڭ ھەر بىر ياپرىقىنى بىرمۇ بىر كۆزدىن كەچۈرۈپ، قايتا-قايتا تەرتىپكە قويۇپ، ئاخىرى كىتابنىڭ بەتلىرىنى تەرتىپ بويىچە تىزىپ چىقىدۇ ۋە كىتابنىڭ تولۇق ئىكەنلىك خۇش خەۋىرىنى ئەلى



✤ كىلىسلى رىفات ئەپەندى

ئەمىرى ئەپەندىگە يەتكۈزىدۇ. ئىككى ئايدىن بۇيان بۇ خەۋەرنى تەشنالىق بىلەن كۈتۈۋاتقان ئەلى ئەمىرى ئەپەندىنىڭ كۆزلىرىدىن خۇشاللىق ياشلىرى قۇيۇلىدۇ ۋە بۇ ئەمگىكى ئۈچۈن كىلىسلى رىفاتقا ئۆيىنىڭ يېرىمىنى بەرمەكچى بولىدۇ... كىلىسلى رىفات بۇ تەكلىپنى قوبۇل قىلمايدۇ ۋە كىتابنى نەشر قىلىشقا رۇخسەت قىلىشنى ئۆزى ئۈچۈن ئەڭ كاتتا مۇكاپات بولىدىغانلىقىنى ئىپادە قىلىدۇ. ئەلى ئەمىرى ئەپەندى:

— ئىنشائاللاھ، بۇمۇ بولۇپ قالۇر، لېكىن، بىر ئاز سەۋر قىلماق لازىم، — دەيدۇ.

بۇ گەپتىن ئەلى ئەمىرىنىڭ كىتابنى نەشر قىلىشقا رازى بولىدىغانلىقىنى چۈشەنگەن كىلىسلى رىفات ئەپەندى، ئارىغا يۈز-خاتىرىلىك كىشىلەر كىرسە، ئەلى ئەمىرى "ياق" دېمىگۈدەك، دېگەن خۇلاسىگە كېلىدۇ. ئارىغا شۇنداق يۈز-خاتىرىلىك كىشى كىرىشى كېرەك ئىدىكى، ئەلى ئەمىرى ئەپەندى "ياق" دېيەلمىسۇن ...

كىلىسلى رىفاتنىڭ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى كۆرگەنلىكى، ئاجراپ كەتكەن ياپراقلارنى تەرتىپكە قويغانلىقى توغرىسىدىكى خەۋەر تارقىلىپ ئىككى كۈندىن كېيىن، زىيا گۆكئالپ كىلىسلى رىفات ئەپەندىنىڭ ئۆيىگە كېلىدۇ:

### كىلىسلى رىفات (بىلگە) (1873—1953.2.22)

مەشھۇر مائارىپچى، تەتقىقاتچى، يازغۇچى ۋە شائىر. 1873-يىلى كىلىستە دۇنياغا كەلگەنلىكى ئۈچۈن، كىلىسلى (كىلىسلىك) رىفات، كىلىسلى مۇئەللىم رىفات دېگەنناملار بىلەن تونۇلغان. باشلانغۇچ ۋە ئوتتۇرا مەكتەپ مەلۇماتلىرىنى ئۆزىنىڭ يۇرتى كىلىستە تاماملىغان، 1898-يىلى دارىلمۇئەللىمىننىڭ قانۇن فاكۇلتېتىنى پۈتتۈرگەن. ئەرەب تىلىنى پىششىق بىلىدىغانلىقى ئۈچۈن، قولىيازما ئەسەرلەر ھەققىدىكى تەتقىقاتلىرى بىلەن داڭ چىقارغان. ئۇ، «كىتابى دەدە قورقۇت» (1914)، «ئىبنى مۇھەننا لۇغىتى» (1919)، «ئەۋلىيا چەلەبى ساياھەتنامىسى» (1928) قاتارلىق كلاسسىك ئەسەرلەرنى نەشرگە تەييارلىغان. لېكىن، ئۇنى ئەڭ يۇكسەك شۆھرەتكە ئىگە قىلغان ئىلمىي ئەمگىكى شۇكى، فورماتلىرى بۇزۇلۇپ، ياپراقلىرى ئارىلىشىپ كەتكەن «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ قولىيازمىسىنى تەرتىپكە قويۇپ نەشرگە تەييارلىشىدۇر. كىلىسلى رىفات 1953-يىلى 2-ئاينىڭ 22-كۈنى ئەنقەرەدە ۋاپات بولغان ۋە جەبەجىدىكى ئاسرى مازارلىقىغا دەپنە قىلىنغان.

— بەختلىك رىفات، سەن بۇ كىتابنى ھەم كۆردۈڭ، ھەم ئوقۇدۇڭ، شۇنداقمۇ؟
— شۇنداق، ھەم كۆردۈم، ھەم ئوقۇدۇم.
— رىفات، مەن سەۋدانىڭ نېمىلىكىنى بىلمەيتتىم، لېكىن بۇ كىتابقا سەۋدا بولدۇم. كىتابنى كۆرۈش ئۈچۈن قىلمىغان ئىشىم قالمىدى، لېكىن بولمىدى. بۇ كىتابنى ھەم ئېلىشىمىز، ھەم نەشر قىلدۇرۇشىمىز كېرەك. بۇ خەزىنىنىڭ ئاچقۇچى سېنىڭ قولۇڭدا. سەن ماڭا ياردەم قىل، شۇ كىتابنى قۇتۇلدۇرۇپ قالايلى. بۇ بىزنىڭ پۈتۈن تۈركىي خەلقلەرگە ئارمىغانىمىز بولسۇن. قېنى، ماڭا بۇنىڭ چارىسىنى سۆزلە.

ئەسلىدە كىلىسلى رىفات بۇنىڭ چارىسىنى ئويلاپمۇ قويغانىدى. ئەلى ئەمىرى ئەپەندى تالات پاشانى تولىمۇ ھۆرمەتلەيتتى ۋە ناھايىتى ياخشى كۆرەتتى، ئەگەر تالات پاشا بۇ ئىشقا ئارىلاشسا، ئەلى ئەمىرى ئۇنىڭغا "ياق" دېيەلمەيتتى. زىيا گۆكئالپ تالات پاشاغا ئەھۋالنى بىلدۈرسە، ئاندىن تالات پاشا ئەلى ئەمىرىگە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى نەشر قىلدۇرۇشنى تەلەپ قىلسا، بۇ ئىش ئەمەلگە ئاشاتتى ... لېكىن، تالات پاشانىڭ ئەلى ئەمىرىنىڭ ئالدىغا بېرىشى مۇمكىن ئەمەس ئىدى. ئەلى ئەمىرىنى بابئالى (Babıali)* گە، يەنى باش مىنىستىرلىككە چاقىرتىشمۇ مۇۋاپىق بولمايتتى. ئاخىرىدا زىيا گۆكئالپ بىلەن كىلىسلى رىفات ئەپەندى مۇنداق بىر پىلان تۈزدى:

ئەلى ئەمىرى ئەپەندى ئەدلىيە ۋەزىرى ئىبراھىم ئەپەندىنى ناھايىتى ھۆرمەتلەيتتى ۋە ياخشى كۆرەتتى، پات-پاتلا ئۇنىڭ كوسكادىكى ئۆيىگە بېرىپ تۇراتتى. ھازىر رامىزان ئېيى بولغاچقا، ئۇلار، ئەدلىيە ۋەزىرى ئىبراھىم ئەپەندى، ئەلى ئەمىرى ئەپەندىنى ئىپتارغا تەكلىپ قىلىدىغان، شۇ ئاخشىمى تالات پاشامۇ ئىپتاردىن بىرەر سائەت كېيىن بىرقانچە دوستى بىلەن ئىبراھىم ئەپەندىنىڭ ئۆيىگە يوقلاپ بارىدىغان بولۇپ پۈتۈشىدۇ ۋە بۇ پىلاننى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن دەرھال ئىشقا كىرىشىدۇ.

بىرقانچە كۈندىن كېيىن ئەدلىيە ۋەزىرى، ئەلى ئەمىرى ئەپەندىنى ئىپتارغا تەكلىپ قىلىدۇ. ۋەزىر، ئەلى ئەمىرىنى ھەر قېتىمقىدەك ئىززەت-ئىكرام بىلەن قارشى ئالىدۇ. مېھمان يالغۇز ئەلى ئەمىرى ئەپەندىلا بولۇپ، توپ ئېتىلىپ**، ئىپتار

---

*ئىستانبۇل شەھىرىدە بىر يەر نامى. مەزكۇر سۆز "بۈيۈك قوۋۇق" مەنىسىدىكى Bâb-ı Âli دېگەن ئەرەبچە سۆزنىڭ ئاددىيلاشتۇرۇلغان شەكلى بولۇپ، ئوسمانلى ئىمپېراتورلۇقىنىڭ ئاخىرقى دەۋرىدىكى باش مىنىستىرلىك بىناسىنىڭ، كەڭ مەنىدە ئوسمانلى ھۆكۈمىتىنىڭ نامىدۇر. تۈركىيىنىڭ ئاخبارات ۋە نەشرىياتچىلىق ئىشلىرى مۇشۇ يەردە شەكىللىنىپ تەرەققىي قىلغانلىقى ئۈچۈن، ھازىرقى زامان تۈرك تىلىدا ئاخبارات ۋە نەشرىياتچىلىقنىڭ يەنە بىر خىل نامى قاتارىدا قوللىنىلىدۇ.
** ئوسمانلى ئىمپېراتورلۇقى دەۋرىدە، ئىستانبۇلدا ئىپتار ۋاقتى توپ ئېتىش ئارقىلىق خەۋەر قىلىناتتى.

قىلىنىدۇ. ئىپتاردىن كېيىن بولغان ئىشلارنى ئەلى ئەمرى شۇنداق بايان قىلىدۇ:

ئىپتاردىن كېيىن پاراڭغا چۈشۈپ كەتتۇق. بىرەر سائەت ئۆتكەندىن كېيىن ۋەزىرنىڭ ئاغىسى كىرىپ: "ئەپەندىم، تالات پاشا قەدەم تەشرىپ قىلدى" دەپ خەۋەر بەردى. ئىبراھىم ئەپەندى دەرھال ئۇلارنىڭ ئالدىغا چىقىپ، مېھمانلارنى بىز ئولتۇرغان ئۆيگە باشلاپ كىردى. كەلگەنلەر تالات پاشا ۋە ئۇنىڭ بەش-ئالتە دوستى ئىدى. مەن بۇلاردىن يالغۇز تالات پاشانىلا تونۇيتتۇم. مېھمانلار ئورۇنلىرىنى ئالغاندىن كېيىن، ئىبراھىم ئەپەندى مېھمانلارنى تونۇشتۇرۇشقا باشلىدى. نۆۋەت ماڭا كەلگەندە، ئەڭ يۈكسەك مەدھىيە سۆزلىرى بىلەن تونۇشتۇردى. مېھمانلار ئىسمىمنى ئاڭلاش بىلەنلا ئورۇنلىرىدىن تۇرۇشۇپ ماڭا ئېھتىرام بىلدۈردى، ئالدى بىلەن تالات پاشا ئالدىمغا كەلدى ۋە "مۆھتەرەم ئۇستاز، مۇبارەك قولىڭىزنى سۆيۈشنى* شەرەپ دەپ بىلىمەن، ئىجازەت قىلغايسىز" دېدى، قولۇمنى قايتا-قايتا سۆيمەكچى بولاتتى، كېيىن باشقىلارمۇ شۇنداق قىلدى.

ئۇ ئاخشىمى مەن ئاز دېگەندىمۇ ئوتتۇز قېتىملار "يوقسۇ، يوقسۇ" دېگەندىمەن. مەن كەمتەرلىك قىلغانسېرى ئۇلارنىڭ ھۆرمىتى ئېشىپ كېتىۋاتاتتى، قولۇمنى قويۇپ بېرىپ پېشىمنى سۆيۈشكە ئىنتىلەتتى.

بۇ ئىكرام-تەكەللۇپلاردىن كېيىن تالات پاشا ئورنىدىن تۇرۇپ، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ھەققىدە بىرئاز مەلۇمات بېرىشىمنى تەلەپ قىلدى. مەنمۇ سۆزلىيەلىگىنىمچە مەلۇمات بەردىم. مەن مەلۇمات بەرگەنسېرى، ئۇلار شۇنچە بېرىلىپ ئاڭلايتتى. كېيىن ئۇلارنىڭ ھەممىسى مۇشۇنداق بىر كىتابقا ئىگە بولغانلىقىم ئۈچۈن مېنى تەبرىكلەشتى.

تالات پاشا تەكرار ئورنىدىن تۇرۇپ:

— مۆھتەرەم ئۇستاز، پەزىلەتلىرىڭىز ئۈستىدە سۆز سۆزلەشكە تىلىم قىسقىلىق قىلىدۇ. لېكىن، ئىجازىتىڭىز بىلەن شۇنى بايان ئەيلەيمەنكى، كىتابلارنىڭمۇ ئىنسانلاردەك تەبىئىي بىر ئۆمرى بولىدۇ. بىر كىتاب مىڭلارچە يىل ياشىيالمايدۇ، چىرىيدۇ، خارابلىشىدۇ، تىتىلىپ بۇزۇلىدۇ. كىتابلارنىڭ ئۆمرى قەدىملەردە كۆچۈرۈش يولى بىلەن ئۇزارتىلغانىكەن. ئەمما بۇنىڭ پايدىسىمۇ چەكلىكتۇر. مەدەنىيەت بۇنىڭ ئۈچۈن يېگانە بىر چارە تاپتى، ئۇ بولسىمۇ مەتبەئەدۇر. مەتبەئەنىڭ سايىسىدە بىر كىتاب مىڭ بولىدۇ، ئون مىڭ بولىدۇ، يۈز مىڭ بولىدۇ.

---

* تۈركلەردە چوڭلارغا ھۆرمەت بىلدۈرۈش ئۈچۈن قولىنى سۆيۈش ۋە پېشانىگە يېقىش ئادىتى بار. بولۇپمۇ بايرام كۈنلىرىدە ئەۋلادلار ئەجدادلارنىڭ قولىنى سۆيۈپ، پېشانىسىگە يېقىپ ھۆرمەت بىلدۈرىدۇ.

مادامىكى، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» بۈيۈك قىممەت ۋە ئەھمىيەتكە ئىگە، ئۇ هالدا رۇخسەت قىلغايسىز، بىز بۇ كىتابنى دەرهال باستۇرايلى. كىتابنىڭ باش تەرىپىگە مۇبارەك نامىڭىزنى قويايلى، پۈتۈن دۇنياغا تارقالسۇن، جاهان سىزدىن مىننەتدار بولسۇن. بۇ ئىلتىپاتىڭىزنى بىزدىن ئايىمىغايسىز...، — دېدى.



تالات پاشا

ئەلى ئەمىرى ئەپەندى بۇ سۆزلەردىن تولىمۇ مەمنۇن بولىدۇ ۋە كىتابنى نەشر قىلىشتا مۇنداق ئىككى شەرتنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ: بىرى، كىتاب كىلىسلى رىفات تەرىپىدىن نەشرگە تەييارلىنىشى؛ يەنە بىرى، كىتاب بېسىلىپ چىققۇچە پەقەتلا كىلىسلى رىفاتنىڭ قولىدا تۇرۇشى، باشقا بىرىگە بېرىلمەسلىكى كېرەك. تالات پاشا بۇ شەرتلەرنى دەرهال قوبۇل قىلىدۇ. ئاندىن بۇ ئىككى زاتنىڭ ئارىسىدا شۇ سۆھبەت بولۇپ ئۆتىدۇ:

— بۈيۈك ئۇستاز، هازىر قانداق خىزمەتلەردە بولۇۋاتىسىز؟

— مالىيە ئەمەلدارلىقىدىن پېنسىيىگە چىقتىم.

— ياق، سىزدەك پەزىلەتلىك، تەجرىبىلىك بىر زاتنىڭ پېنسىيىگە چىقىشىغا كۆڭلۈم رازى بولماس. ئەلهەمدۇلىللاھ، تەن سالامەتلىك جەھەتتىن ناهايىتى ئوبدان تۇرۇۋېسىز، يەنە خىزمەت قىلسىڭىز بولغۇدەك. ئۇستاد، مالىيە ئەمەلدارلىقىمۇ، باش ۋالىيلىقمۇ، تەپتىش بەگلىكىمۇ ياكى ۋەزىرلىكمۇ، قانداق مەنسەپ ئارزۇ قىلسىڭىز مەرھەمەت قىلىڭ. سىزنى تەيىنلەش ئۈچۈن خىزمىتىڭىزگە هازىرمەن ...

ئەلى ئەمىرى ئەپەندى بۇ سۆزلەردىن قاتتىق تەسىرلىنىدۇ ۋە شۇنداق دەپ جاۋاب بېرىدۇ:

— مەن خەلقىمگە قىلىشقا تېگىشلىك خىزمەتنى قىلدىم. هازىر نەزەرىمدە هېچقانداق مەنسەپنىڭ قىممىتى يوق. شەپقىتىڭىز ۋە لۇتفىڭىزگە چىن كۆڭلۈمدىن رەھمەت ئېيتىمەن...

## 4.5. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ تۇنجى نەشر قىلىنىشى

بىر قانچە كۈندىن كېيىن ئەلى ئەمىرى ئەپەندى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى كىلىسلى رىفاتقا يۇقىرىدىكى شەرتلەر بويىچە بېرىدۇ. كىتاب كىلىسلى رىفاتنىڭ قولىغا ئۆتكەندىن كېيىن، تالات پاشا ئەلى ئەمىرى ئەپەندىگە "كىچىك بىر مۇكاپات" سۈپىتىدە 300 لىرا پۇل ئەۋەتىدۇ. لېكىن، ئەلى ئەمىرى ئەپەندى بۇ پۇلنى قوبۇل قىلمايدۇ. پۈتۈن بايلىقىنى تۈرك مەدەنىيىتىنىڭ مەنبەسى بولغان قولىيازما كىتابلارغا سەرپ قىلغان ئەلى ئەمىرى ئەپەندى، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» نەشردىن چىققاندىن كېيىن، ئۇنى شەخسىي كۈتۈپخانىسىدىكى باشقا كىتابلار بىلەن بىللە ئۆزى قۇرماقچى بولغان كۈتۈپخانىغا بەدەلسىز بېغىشلايدۇ.



خەلق كۈتۈپخانىسىنىڭ بۇرۇنقى ۋە ھازىرقى قىياپىتى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ كىلىسلى رىفاتنىڭ تەييارلىشى بىلەن نەشر قىلىنىشى بىرىنچى دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىگە توغرا



كېلىدۇ. ئۇرۇش يىللىرىدا قەغەز ۋە سىياھ تېپىش تەس ئىدى، باسمىخانىدىكى ھەرپلەرمۇ ئۇپراپ كەتكەن، ھەتتا باسما ماشىنىسى نورمال ئىشلىمەيتتى. كىلىسلى رىفات مانا مۇشۇنداق شارائىتتا بۇ بۈيۈك ئەسەرنى بېسىش ئىشىغا كىرىشكەن.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ بۇ تۇنجى نەشرىنىڭ باسما ئىشلىرى بىر يېرىم يىل داۋام قىلىدۇ. بۇ جەرياندا «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»كە بىرەر پېشكەللىك بولۇپ قالمىسۇن دەپ، كىلىسلى رىفات ناھايىتى پۇختا بىر سومكا سېتىۋالىدۇ ۋە بىر يېرىم يىل بويىچە «دىۋان»نى مۇشۇ سومكىدا يېنىدىن ئايرىمايدۇ. كىلىسلى رىفات ئالدى بىلەن «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى قايتىدىن كۆچۈرۈپ چىقىدۇ (بۇ نۇسخا ھازىر ئىستانبۇل ئارخېئولوگىيە مۇزېيى كۇتۇپخانىسىنىڭ قولىيازمىلار بۆلۈمىدە 1355 ـ نومۇر بىلەن ساقلانماقتا)، ئاندىن 1915 — 1917 ـ يىللىرىدا ئۈچ جىلد قىلىپ باستۇرىدۇ.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ كىلىسلى رىفات نەشرى

كىلىسلى رىفاتنىڭ بۇ نەشرى ئەمەلىيەتتە «دىۋانۇ لۇغىتىت تۈرك»نىڭ قولىيازمىسى بويىچە مەتبەئەدە تىزىلىپ بېسىلىشىدۇر. لېكىن، بۇ نەشردە ئارىلىشىپ كەتكەن ياپراقلار تەرتىپكە قويۇلغان، ماددا بېشىدىكى سۆزلەر بەلگىلەندۈرۈلگەن، ئەرەبچە ھەرىكەسىز قىسىملار ھەرىكەلەندۈرۈلگەن.

شۇنداق قىلىپ، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» قەلەمگە ئېلىنىپ 850 يىل ئۆتكەندىن كېيىن، مەتبەئە ماشىنىسىدا بېسىلىپ كۆپەيتىلىدۇ ۋە ئەبەدىيلىككە ئېرىشتۈرۈلىدۇ.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» مەتبەئەگە بېرىلگەندىن كېيىن، ئەلى ئەمىرى ئەپەندى شەخسىي كۇتۇپخانىسىدىكى باشقا قولىيازمىلار بىلەن بىللە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ بۇ بىردىنبىر يازما نۇسخىسىنى ئىستانبۇلنىڭ فاتىھ دېگەن يېرىدە قۇرغان خەلق كۇتۇپخانىسىگە بېغىشلايدۇ. ھازىر «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» بۇ كۇتۇپخانىدا **A.4189** نومۇر بىلەن ساقلانماقتا.

مەھمەت ئاكىف



## 5.5. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ تۈرك تىلىغا تەرجىمە قىلىنىشى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ باسما ئىشلىرى داۋام قىلىنىۋاتقاندا، مىللىي تەتقىقاتلار جەمئىيىتى (Millî Tetebbular Encümeni) كىلىسلى رىفاتقا «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تۈرك تىلىغا تەرجىمە قىلىشنى تەكلىپ قىلىدۇ. كىلىسلى رىفات نەچچە قېتىملاپ ئوقۇغان ئەسەرنى بېسىلىپ چىققان ھامان تەرجىمە قىلىشقا باشلايدۇ. كىلىسلى رىفاتنىڭ تەرجىمىسى توپتوغرا يىگىرمە ئىككى دەپتەر بولىدۇ ۋە بۇنىڭ بەدىلىگە كىلىسلى رىفات 120 لىرا پۇل ئېلىپ، تەرجىمىنى مائارىپ ۋەزىرلىكىگە تاپشۇرىدۇ.

كىلىسلى رىفاتنىڭ تەرجىمىسى تەھرىر ۋە تەرجىمە كومىتېتى (Telif ve Tercüme Heyeti) غا ئەۋەتىپ بېرىلىدۇ، لېكىن نەشر قىلىنماي قالىدۇ. كېيىن بۇ تەرجىمە ئۇ يەردىن يەنە دارىلفۇنۇن كۇتۇپخانىسىغا ئەۋەتىلىدۇ. بۇ مەزگىللەر تۈركىيە ئېغىر كۈنلەرنى باشتىن كەچۈرۈۋاتقان بىر مەزگىل بولۇپ، غازى مۇستافا كەمال پاشانىڭ* رەھبەرلىكىدە مىللىي مۇستەقىللىق ئۇرۇشى ئېلىپ بېرىلىۋاتاتتى. مانا مۇشۇنداق كۈنلەردە تۈركىيە بۈيۈك خەلق پارلامېنتى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تەرجىمە قىلىش ئىشىنى كېيىنكى كۈنلەردە قۇرۇلىدىغان تۈرك تىلى جەمئىيىتى (Türk Dil Kurumu)** نىڭ تۇنجى باشلىقلىقىغا تەيىنلەنگەن سامىھ رىفات (Sâmih Rifat) بىلەن «مۇستەقىللىق مارشى»*** نىڭ ئاپتورى، شائىر مەھمەت ئاكىف (Mehmet Âkif) كە تاپشۇرىدۇ.

كىلىسلى رىفات بۇ خەۋەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، سامىھ رىفاتقا خەت يېزىپ، ئۆزىنىڭ دارىلفۇنۇن كۇتۇپخانىسىدا ساقلىنىۋاتقان تەرجىمىسىدىن پايدىلىنىلىشىنى

---

*بۇ زاتنىڭ ئەسلىي ئىسمى "مۇستافا" بولۇپ، "كەمال" ئۇنىڭ باشلانغۇچ مەكتەپتە ئوقۇۋاتقان چېغىدا ناھايىتى زېرەك ۋە ئەقىللىق بولغانلىقى ئۈچۈن ،ماتېماتىكا ئوقۇتقۇچىسى تەرىپىدىن قويۇلغان ئىسمىدۇر. ئۇ تۈركىيە خەلقىگە رەھبەرلىك قىلىپ ،مىللىي ئازادلىق ئۇرۇشىنىڭ غەلىبىسىنى قولغا كەلتۈرۈپ، 1923 ـ يىلى تۈركىيە جۇمھۇرىيىتىنى قۇرۇپ چىققاندىن كېيىن ،تۈركىيىدە ئۇنىڭ رەھبەرلىكىدە ئېلىپ بېرىلغان ئىسىم ـ فامىلە ئىسلاھاتى مەزگىلىدە ،تۈركىيە خەلقى ئۆزىنىڭ داھىيسىگە بولغان چەكسىز مىننەتدارلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ،ئۇنىڭغا "ئاتاتۈرك "دېگەن فامىلىنى سوۋغا قىلغان .شۇڭا ،ئۇنىڭ تولۇق ئىسمى"مۇستافا كەمال ئاتاتۈرك" بولۇپ، ئادەتتە قىسقارتىپ" ئاتاتۈرك "دەپ ئاتىلىدۇ.

**بۇ جەمئىيەت 1932 ـ يىلى 7 ـ ئاينىڭ 12 ـ كۈنى Cemiyeti Türk Dili Tetkik (تۈرك تىلى تەتقىقات جەمئىيىتى) دېگەن نامدا ئاتاتۈركنىڭ تەلىماتى بىلەن قۇرۇلغان. جەمئىيەتنىڭ نامى 1934 ـ يىلدىكى قۇرۇلتايدا Türk Dili Araştırma Kurumuغا، 1936 ـ يىلدىكى قۇرۇلتايدا Türk Dili Kurumu غا ئۆزگەرتىلگەن.

***تۈركىيە جۇمھۇرىيىتىنىڭ دۆلەت شېئىرى.

مۇستافا كەمال ئاتاتۈرك

ۋە تەرجىمانلار قاتارىدا ئۆز ئىسمىنىڭ يېزىلىشىنى ئىپادە قىلىدۇ. سامىھ رىفات ئەپەندى كىلىسلى رىفاتنىڭ تەرجىمىسىنى ئەنقەرەگە ئەكەلدۈرۈپ، مەھمەت ئاكىف بىلەن بىرلىكتە تەپسىلىي ئوقۇپ چىققاندىن كېيىن، «دىۋان»نى قايتا تەرجىمە قىلغاندىن كۆرە، مۇشۇ تەرجىمىنى نەشر قىلىشنى قارارلاشتۇرىدۇ.



سامىھ رىفات ئەپەندى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىن خەۋەر تاپقان ئاتاتۈرك، ئەسەرنى ئوقۇش ئۈچۈن كىلىسلى رىفاتنىڭ تەرجىمىسىنى چانكايا داچا (Çankaya Köşkü)* سىغا ئەكەلدۈرىدۇ. ئاتاتۈركنىڭ كىلىسلى رىفاتنىڭ تەرجىمىسىنى ئوقۇغانلىقى سامىھ رىفاتنىڭ كىلىسلى رىفاتقا يازغان خېتىدە تىلغا ئېلىنغان. ئاتاتۈرك ئوقۇغان بۇ دەپتەرلەردىن نۇسخىلانغان بەش دەپتەر ھازىر تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ كۇتۇپخانىسىدا ساقلانماقتا.

بۇ ئارىدا تۈركىيىنىڭ كونيا شەھىرىدىن ئابدۇللاھ ئاتىف تۈزۈنەر (Abdullah Atıf Tüzüner) بىلەن ئابدۇللاھ سابرى كارتەر (Abdullah Sabri Karter)لەرمۇ

---

*تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى زۇڭتۇڭى ياشايدىغان ۋە خىزمەت قىلىدىغان داچا، ئەنقەرە شەھىرىنىڭ چانكايا رايونىغا جايلاشقان.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى ئايرىم-ئايرىم هالدا تۈرك تىلىغا تەرجىمە قىلغان. ۋانلىق پارلامېنت ئەزاسى تەۋفىق دەمىرئوغلۇ (Tevfik Demiroğlu) ئەسەرنىڭ ئىندېكسىنى تەييارلىغان. بۇلاردىن ئابدۇللاھ ئاتىف تۈزۈنەرنىڭ تەرجىمىسى بىلەن تەۋفىق دەمىرئوغلۇنىڭ ئىندېكسى تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ كۇتۇپخانىسىدا **E.82** نومۇر بىلەن ساقلانماقتا. ئابدۇللاھ سابرى كارتەرنىڭ تەرجىمىسى بولسا بۇرسا ۋىلايەتلىك خەلق كۇتۇپخانىسىدا ساقلانماقتا.

ئاتاتۈركنىڭ رەھبەرلىكىدە، 1932-يىلى 9-ئاينىڭ 26-كۈنى ئىستانبۇلدىكى دولماباغچە سارىيىدا ئۆتكۈزۈلگەن تۇنجى نۆۋەتلىك تۈرك تىلى قۇرۇلتىيىدىن كېيىن، تۈرك تىلى تەتقىقات جەمئىيىتى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئىندېكسى بىلەن تەرجىمىسىنى ئىشلەش ۋەزىپىسىنى كىلىسلى رىفاتقا تاپشۇرىدۇ.

بىرىنچى قېتىمقى تەرجىمىسى نەشر قىلىنمىغان كىلىسلى رىفات «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى ئىككىنچى قېتىم تەرجىمە قىلىشقا ۋە ئۇنىڭ ئىندېكسىنى ئىشلەشكە كىرىشىدۇ. تۈرك تىلى جەمئىيىتى كىلىسلى رىفاتنىڭ ئەنقەرەگە ئەۋەتكەن تەرجىمە ئورىگىنالىنى تۈزىتىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇ ھەقتىكى مەسىلىلەرنى ھەل قىلىش ئۈچۈن، كىلىسلى رىفات تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ باش كاتىپى ئىبراھىم نەجمى دىلمەن ۋە بەسىم ئاتالاي بىلەن دولماباغچە سارىيىدا كۆرۈشىدۇ، لېكىن پىكىردە بىرلىككە كېلەلمەيدۇ.

بۇ چاغدا ئىلىم ساھەسىدىكىلەر «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ مۇكەممەل بىر تەرجىمىسىنىڭ نەشر قىلىنىشىنى تۆت كۆز بىلەن كۈتمەكتە ئىدى. تۈرك تىلى جەمئىيىتى رەھبەرلىكى، بولۇپمۇ باش كاتىپ ئىبراھىم نەجمى دىلمەن تەرجىمە ئىشىنى بەسىم ئاتالاينىڭ ئۈستىگە ئېلىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇ تەلەپكە ياق دېيەلمىگەن بەسىم ئاتالاي 1937-يىلىنىڭ ئاخىرىدا «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تەرجىمە قىلىشنى ئۆز ئۈستىگە ئالىدۇ.

بەسىم ئاتالاي «دىۋان»نىڭ ئۆزىدىن بۇرۇن قىلىنغان تەرجىمىلىرىنى تەنقىدىي نەزەرى بىلەن تەپسىلىي كۆرۈپ چىقىدۇ، لېكىن، بۇ تەرجىمىلەردىكى مۇھاكىمە قىلىنىشقا تېگىشلىك جايلار تۈپەيلىدىن، ئۇلاردىن پايدىلانماي، ئۆزى مۇستەقىل تەرجىمە قىلىشقا كىرىشىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە، تەرجىمىدە يولۇققان گۇمانلىق يەرلەردە مەزكۇر تەرجىمىلەرگە مۇراجىئەت قىلغانلىقىنىمۇ ئىپادە قىلىدۇ. ئەمما، بۇ تەرجىمىلەرگە ئىشەنچ قىلالمىغانلىقى ئۈچۈن، ھېچقاچان ئۇلاردىن ئەينەن كۆچۈرۈپ ئالمىغانلىقىنى تىلغا ئالىدۇ.

بەسىم ئاتالاينىڭ تەرجىمىسى 1940—1941-يىللىرى تۈرك تىلى جەمئىيىتى

تەرىپىدىن ئۈچ جىلد بولۇپ نەشر قىلىنىدۇ. تۈرك تىلى جەمئىيىتى 1941 ـ يىلى يەنە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ فاكسىمىلىنى نەشر قىلىدۇ. بەسىم ئاتالاينىڭ تەرجىمىسىنى تولۇقلايدىغان ئىندېكس بۆلۈمى 1943 ـ يىلى نەشر قىلىنىدۇ. 1957 ـ يىلى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئەرەب ئېلىپبەسىگە ئاساسەن دەھرى دىلچىن تەرىپىدىن تەييارلانغان ئىندېكسى تۈرك تىلى جەمئىيىتى تەرىپىدىن نەشر قىلىنىدۇ. 1972 ـ يىلى تۈرك تىلى جەمئىيىتى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» يېزىلغانلىقىنىڭ 900 ـ يىلى مۇناسىۋىتى بىلەن يەنە بىر ئىندېكس نەشر قىلىدۇ، بۇ ئىندېكس ئەمەلىيەتتە 1943 ـ يىلى بەسىم ئاتالاي نەشر قىلدۇرغان ئىندېكسنىڭ يېڭىدىن تەرتىپلەنگەن شەكلىدۇر.



بەسىم ئاتالاي



تۈرك تىلى جەمئىيىتى نەشر قىلدۇرغان «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ بەسىم ئاتالاي تەرجىمىسى

## بەسىم ئاتالاي (1882—1965.11.7)

مەشھۇر مائارىپچى، يازغۇچى، تىل ـ ئەدەبىيات تەتقىقاتچىسى ۋە دۆلەت ئەربابى. 1882 ـ يىلى ئۇششاكتا دۇنياغا كەلگەن، باشلانغۇچ مەلۇماتنى ئىستانبۇلدىكى مەدرىسلەردە ئالغان، كېيىن دارىلمۇئەللىمىننى پۈتتۈرگەن. كونيا، ترابزون، ئەنقەرە، ماراش، ئىچەل، ئۇششاك ۋە نىگدە قاتارلىق جايلاردىكى مەكتەپلەردە ئوقۇتقۇچىلىق قىلغان ۋە مەمۇريي خىزمەتلەرنى ئىشلىگەن. "سىلىفكە مۇداپىيەئى قانۇن" جەمئىيىتىنى قۇرۇپ، دەسلەپ سىلىفكەدە، كېيىن ئۇششاكتا مىللىي ئازادلىق كۈرەشلىرىگە قاتناشقان. بىرىنچى ۋە يەتتىنچى نۆۋەتلىك تۈركىيە بۈيۈك خەلق پارلامېنتىنىڭ كۈتاخيادىن سايلانغان ئەزاسى بولغان. ئۇزۇن مەزگىل تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ ئەزاسى ۋە شۆبە باشلىقى بولۇپ ئىشلىگەن. تۈرك تىلىغا دائىر بەزى مەنبە ئەسەرلەرنىڭ فاكسىمىلىنى نەشرگە تەييارلىغان. مۇھىم ئەسەرلىرى «بەكتاشىلىق ۋە ئەدەبىياتى» (1921)، «تۈرك تىلىنىڭ قائىدىلىرى» (1931)، «تۈركچىمىزدە ـمەن \ ـمان» (1940)، «ئەت تۇھفەتۇز ـ زەكىيە فىل لۇغاتىت تۈركىيە» (1946)، «ئابۇشقا لۇغىتى» (1970)، «سەڭلاھ لۇغاتى نەۋائى» (1950) قاتارلىقلاردۇر. تۈرك تىلىنىڭ ئابىدە ئەسىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تۈركىيە تۈركچىسىگە تەرجىمە قىلىپ نەشر قىلدۇرغان تۇنجى كىشى. بەسىم ئاتالاي تەرجىمىسى دەپ ئاتالغان بۇ ئەمگەك بىردىنبىر مەنبە سۈپىتىدە تۈرك تىلى تەتقىقاتلىرىدا ئۇزۇن يىللاردىن بېرى قوللىنىلىپ كېلىنمەكتە. بەسىم ئاتالاي 1965 ـ يىلى 11 ـ ئاينىڭ 7 ـ كۈنى ئەنقەرەدە ۋاپات بولغان.



«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ كونيالىق ئاتىف تۈزۈنەر تەرىپىدىن قىلىنغان تەرجىمىسىنىڭ ئورىگىنالى

## 6.5. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ باشقا تىللاردىكى تەرجىمىلىرى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ بەسىم ئاتالاي تەرىپىدىن تەرجىمىسى ئىشلىنىپ، تۈرك تىلى جەمئىيىتى تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان نۇسخىسى تۈركىي تىلغا دائىر تەتقىقاتلاردا مۇھىم بىر مەنبە سۈپىتىدە ئۇزۇن مەزگىل قوللىنىلغان ۋە قوللىنىلىۋاتىدۇ، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ باشقا تىللارغا قىلىنغان بەزى تەرجىمىلىرىدىمۇ بەسىم ئاتالاينىڭ بۇ تەرجىمىسى ئاساس قىلىنغان.

بۇ خىل تەرجىمىلەرنىڭ تۇنجىسى، ئۆزبېكىستاندا رويابقا چىققان. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ سالىھ مۇتەللىپوۋ تەرىپىدىن قىلىنغان ئۈچ جىلدلىق ئۆزبېكچە تەرجىمىسى 1960 — 1963 - يىللىرى «تۈركىي سۆزلەر دىۋانى» نامىدا سابىق ئۆزبېكىستان س س ر پەنلەر ئاكادېمىيىسى نەشرىياتى تەرىپىدىن تاشكەنتتە نەشر قىلىنغان. ئەسەرنىڭ ئىندېكسىنى غەنى ئابدۇراخمانوۋ بىلەن سالىھ مۇتەللىپوۋ تەييارلىغان بولۇپ، 1967 - يىلى ئۆزبېكچە «دىۋان»نىڭ 4 - جىلدى سۈپىتىدە نەشر قىلىنغان.

جۇڭگودا «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىش ئىشى بىرقانچە قېتىم قولغا ئېلىنغان. بۇلاردىن بىرىنچىسى، 1955 - يىلى «دىۋان»نىڭ ئاكا - ئۇكا مۇھەممەد پەيزى بىلەن ئەھمەد زىيائى تەرىپىدىن قىلىنغان تەرجىمە نۇسخىسى قولدىن چىققان. ئۇنىڭدىن كېيىن 1963 — 1966 - يىللىرى ئۇيغۇر سايرانى تەرىپىدىن «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى ئىككىنچى تەرجىمە نۇسخىسى ئىشلەنگەن. لېكىن، ئۇ چاغلاردىكى سولچىل خاتا لۇشيەن تۈپەيلىدىن بۇ تەرجىمە نۇسخىلىرى نەشر قىلىنماي، نابۇت بولۇپ كەتكەن.

نىھايەت 1978 - يىلى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا ۋە خەنزۇ تىلىغا تەرجىمە قىلىش ئىشى رەسمىي كۈنتەرتىپكە قويۇلغان. «دىۋان»نى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىش ئىشى دۆلەتنىڭ ئىجتىمائىي پەنلەر ساھەسىدىكى نۇقتىلىق ئىلمىي تەتقىقات پىلانىغا كىرگۈزۈلۈپ، شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق ئىجتىمائىي پەنلەر ئاكادېمىيىسى تەرىپىدىن ئۇيۇشتۇرۇلغان «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى نەشرگە تەييارلاش گۇرۇپپىسى تەرىپىدىن ئەمەلگە ئاشۇرۇلغان. «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى ئۈچ جىلدلىق تەرجىمىسى «تۈركىي تىللار دىۋانى» دېگەن نام

بىلەن نەشر قىلىنغان. بىرىنچى جىلدى ئىبراھىم مۇتىئىنىڭ مەسئۇل مۇھەررىرلىكى ۋە ئىمىن تۇرسۇننىڭ مۇھەررىرلىكىدە، ئابدۇسالام ئابباس، ئابدۇرېھىم ئۆتكۈر، ئابدۇرېھىم ھەبىبۇللا، داموللا ئابدۇلھېمىت يۇسۇفى، خەلىم سالىخ، ھاجى نۇر ھاجى، ئوسمان مۇھەممەتنىياز، سابىت روزى، مىرسۇلتان ئوسمانوۋلار تەرىپىدىن تەييارلانغان بولۇپ، 1981-يىلى ئۈرۈمچىدە نەشر قىلىنغان؛ ئىككىنچى جىلدى ئىبراھىم مۇتىئىنىڭ مەسئۇل مۇھەررىرلىكى ۋە ئىمىن تۇرسۇن بىلەن مىرسۇلتان ئوسمانوۋنىڭ مۇھەررىرلىكىدە، ئابدۇسالام ئابباس، ئابدۇرېھىم ئۆتكۈر، ئابدۇرېشىت قارىم سابىت، خەلىم سالىخ، ئوسمان مۇھەممەتنىياز، سابىت روزىلار تەرىپىدىن تەييارلانغان بولۇپ، 1983-يىلى ئۈرۈمچىدە نەشر قىلىنغان؛ ئۈچىنچى جىلدى ئىبراھىم مۇتىئىنىڭ مەسئۇل مۇھەررىرلىكى ۋە مىرسۇلتان ئوسمانوۋنىڭ مۇھەررىرلىكىدە، ئابدۇسالام ئابباس، ئابدۇرېشىت قارىم سابىت، خەلىم سالىخ، ئوسمان مۇھەممەتنىياز، سابىت روزىلار تەرىپىدىن تەييارلانغان بولۇپ، 1983-يىلى ئۈرۈمچىدە نەشر قىلىنغان.*

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئىنگلىزچە تەرجىمىسى مەشھۇر تۈركولوگ روبېرت دەنكوف (Robert Dankoff) بىلەن ئەرەبشۇناس جېمس كەللى (James Kelly) تەرىپىدىن ئىشلەنگەن. «دىۋان»نىڭ ئۈچ جىلدلىق ئىنگلىزچە تەرجىمىسى پروفېسسور، دوكتور شىناسى تەكىن (Şinasi Tekin) بىلەن گۆنۈل ئالپاي تەكىن (Gönül Alpay Tekin) لەرنىڭ باش مۇھەررىرلىكىدىكى تۈركولوگىيە تەتقىقاتلىرى سېرىيىسىنىڭ تەركىبىدە 1982—1985-يىللىرى ئامېرىكىنىڭ خارۋارد ئۇنىۋېرسىتېتى نەشرىياتىدا *Mahmud al-Kaşgari Compendium of Turkic Dialects (Diwan Lugat at-Turk)* دېگەن نام بىلەن نەشر قىلىنغان.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ھازىرقى زامان قازاق تىلىدىكى نەشرى 1997—1998-يىللىرى ئاسقار قۇرماشۇلى ئەگەۋبايېۋ تەرىپىدىن ئەمەلگە ئاشۇرۇلغان. «دىۋان»نىڭ «تۈرىك سۆزدىكى» نامىدا نەشر قىلىنغان قازاقچە تەرجىمىسىنىڭ بىرىنچى ۋە ئىككىنچى جىلدلىرى 1997-يىلى، ئۈچىنچى جىلدى 1998-يىلى ئالمۇتىدا نەشر قىلىنغان.

---

* «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى يېڭى نەشرى، تەرجىمىسى سۇنۇلىۋاتقان مەزكۇر كىتابنىڭ تۈركچە نۇسخىسى بىلەن بىر ۋاقىتتا، يەنى ئۇلۇغ ئالىم مەھمۇد كاشغەريي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقىغا بېغىشلانغان 2008-يىلى 11-ئايدا نەشر قىلىنغانلىقى ئۈچۈن، بۇ يەردە تىلغا ئېلىنمىغان. «دىۋان»نىڭ ئۇيغۇرچە يېڭى نەشرى ئىككى جىلدتىن تەشكىل تاپقان بولۇپ، بىرىنچى جىلدى «دىۋان» تېكىستىنىڭ تولۇق تەرجىمىسىنى، ئىككىنچى جىلدى ئىندېكس بىلەن فاكسىمىلىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.



1981—1983-يىللار



1982—1985-يىللار



2002-يىلى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئۇيغۇرچە، ئىنگلىزچە، خەنزۇچە نەشرلىرى

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ جۇڭگودىكى يەنە بىر نەشرى بولسا ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى نەشرى ئاساسىدا قىلىنغان ئۈچ جىلدلىك خەنزۇچە تەرجىمىسى بولۇپ، 2002-يىلى بېيجىڭدا مىللەتلەر نەشرىياتى تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان. بىرىنچى جىلدىنىڭ تەرجىمىسى خې رۇي، دىڭ يى، شياۋ جۇڭيى، لىيۇ جىڭجيالار تەرىپىدىن ئىشلەنگەن بولۇپ، تەكشۈرۈپ بېكىتكۈچىلەر مىرسۇلتان ئوسمانوۋ، چېن خۇا، نيۇ شياۋلىلاردۇر؛ ئىككىنچى جىلدىنىڭ تەرجىمىسى شياۋ جۇڭيى، لىيۇ جىڭجيالار تەرىپىدىن ئىشلەنگەن بولۇپ، تەكشۈرۈپ بېكىتكۈچىلەر خاۋ گۇەنجوڭ، چى چىڭشۇن، تاھىرجان مۇھەممەدلەردۇر؛ ئۈچىنچى جىلدىنىڭ تەرجىمىسى شياۋ جۇڭيى تەرىپىدىن ئىشلەنگەن بولۇپ، تەكشۈرۈپ بېكىتكۈچىلەر لى جىڭۋېي، چى چىڭشۇن، تاھىرجان مۇھەممەدلەردۇر.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ پروفېسسور، دوكتور ھۈسەيىن دۈزگۈن (ھۈسەيىن موھاممەدزادەھ سادىغ) تەرىپىدىن ئىشلەنگەن بىر جىلدلىك پارسچە تەرجىمىسى 2004-يىلى تېھراندا ئاقتار نەشرىياتى تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ ئا. ئائۇۋېزوۋا تەرىپىدىن قىلىنغان رۇسچە تەرجىمىسى 2004-يىلى قازاقىستاندا *Mahmud al-Kâşgari, Diwan Lugat at-Türk* دېگەن نام بىلەن نەشر قىلىنغان.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ تۈرك تىلىغا قىلىنغان يەنە بىر تەرجىمىسى كابالجى نەشرىياتى تەرىپىدىن 2005-يىلى ئىستانبۇلدا نەشر قىلىنغان.

«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى ئەزەربەيجان تىلىغا پروفېسسور، دوكتور رامىز ئەسكەر (Ramiz Esker) تەرجىمە قىلغان بولۇپ، 2006-يىلى باكۇدا تۆت جىلد قىلىپ نەشر قىلىنغان. بۇنىڭ ئۈچ جىلدى تەرجىمە، تۆتىنچى جىلدى ئىندېكستۇر.

# ئاخىرقى سۆز

ھازىرغا قەدەر تۈرك تىلى، ئۆزبېك تىلى، ئۇيغۇر تىلى، قازاق تىلى، ئىنگلىز تىلى، رۇس تىلى، خەنزۇ تىلى، پارس تىلى ۋە ئەزەربەيجان تىللىرىدا تولۇق تەرجىمە ۋە نەشر قىلىنغان «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» نۇرغۇن ئىلمىي تەتقىقاتلارغا ۋە مونوگرافىيىلەرگە تېما بولغان.

بىۋاسىتە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تېما قىلغان ياكى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىن پايدىلىنىپ تۈركىي تىللارنىڭ تارىخىي دەۋرلىرىنى، دىئالېكتلىرىنى تەتقىق قىلغان مىڭلارچە ماقالە يېزىلغان، دوكلات سۇنۇلغان، كىتاب نەشر قىلىنغان.

تۈركىي تىللارنىڭ قايسى دەۋرىنى، قايسى مەسىلىسىنى تەتقىق قىلىشتا بولسۇن، نەشر قىلىنغان ھەر ئەسەردە مەھمۇد كاشغەرىي ۋە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ مۇبارەك نامى ئۇچراپ تۇرىدۇ.

مانا مۇشۇنداق سەۋەبتىن مەھمۇد كاشغەرىي تۈركولوگىيە ئىلمىنىڭ قۇرغۇچىسى، تۈرك دۇنياسىنىڭ تۇنجى تىلشۇناسى، تۇنجى ماتېرىيال توپلىغۇچىسى دېگەن ناملارغا ئېرىشكەن. ئۇنىڭ ئەسىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» بولسا، ھەر ئۇقۇغىنىمىزدا تۈركىي تىلىغا، تۈركىي ئەدەبىياتىغا، تۈركىي مەدەنىيىتىگە دائىر يېڭى مەلۇماتلارغا ئېرىشكىلى بولىدىغان بۈيۈك بىر مەدەنىيەت خەزىنىسىدۇر.

تۈركىي خەلقلەرنىڭ بوۋىسىدۇر مەھمۇد كاشغەرىي...

تۈركىي تىللارنىڭ پۈتمەس-تۈگىمەس بۇلىقىدۇر «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»...

مىڭ يىل بۇرۇن مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلۇپ، تۈركىي تىلىنىڭ ئابىدە ئەسىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ مەيدانغا كېلىشىدىن بېشارەت بەرگەنىدى...

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مۇبارەك نامى، بىزلەرگە ئارمىغان قىلىپ كەتكەن «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» بىلەن مىڭ يىل كېيىنمۇ ياشىماقتا...

يەنە مىڭلارچە يىل ياشىغۇسى...

# پايدىلانملار

**Akün, Ömer Faruk**, "Divan Edebiyatı", *Türkiye Diyanet Vakfı İslam Ansiklopedisi*, C. 9, İstanbul, 1994, s. 389–427

**Akün, Ömer Faruk**, "Kâşgarlı Mahmud", *Türkiye Diyanet Vakfı İslam Ansiklopedisi*, C. 25, İstanbul, s. 9–15

**Bilge, Rifat (Kilisli)**, "Divanü Lugat't-Türk'ün Başındaki Makale", *Türkiyat Mecmuası, İstanbul Üniversitesi Türkiyat Enstitüsü yayını*, C. VI, İstanbul, 1939, s. 355–358

**Bilge, Rifat (Kilisli)**, "Divanü Lugat'it-Türk'ün Telif Tarihi", *Türkiyat Mecmuası, İstanbul Üniversitesi Türkiyat Enstitüsü yayını*, C. VI, İstanbul, 1939, s. 358–360

**Bilge, Rifat (Kilisli)**, "Divanü Lugat'it-Türk ve Emiri Efendi", *Türk Kültürü, Türk Kültürünü Araştırma Enstitüsü yayını*, C. VIII, Ankara, 1970, s. 253–270

**Caferoğlu, Ahmet**, *Türk Dili Tarihi II*, İstanbul Üniversitesi Edebiyat Fakültesi yayını, İstanbul, 1974

**Çelik, Kemal**, *Bir Kitap Dostu Ali Emiri Efendi*, Mor Yayınları, Ankara, 2007

**Dankoff, Robert, James Kelly**, *Mahmud al Kaşgari, Compendium of the Turkic Dialects* (Diwan Lugat at-Turk), Harward, 1982–1985

**Dankoff, Robert**, "Divânu Lûgati't Türk'te İskende Efsanesi", *Türk Dünyası Araştırmaları, Türk Dünyası Araştırmaları Vakfı Yayını*, S. 96, İstanbul, 1995, s. 207–216

**Ercilasun, Ahmet Bican**, *Başlangıçtan Yirminci Yüzyıla Türk Dili Tarihi*, Akçağ Yayınları, Ankara, 2006

**Ercilasun, Ahmet Bican**, "Kaşgarlı Mahmud'un Muzipliği", II. *Türkiyat Araştırmaları Sempozyumu: Kaşgarlı Mahmud ve Dönemi*, Yayımlanmamış Bildiri, Ankara, 28–30 Mayıs 2008

**Genç, Reşat**, *Kşagarlı Mahmud'a Göre XI. Yüzyılda Türk Dünyası*, Türk Kültürünü Araştırma Enstitüsü yayını, Ankara, 1997

**Genç, Reşat**, "Karahanlılar Tarihi", Türkler, C. 4, Yeni Türkiye Yayınları, Ankara, 2002, s. 445–459

Hartmann, Angelika., "Muktedî-Biemrillah", *Türkiye Diyanet Vakfı İslam Ansiklopedisi*, C. 31, İstanbul, 1996, s. 142–143

**Hasan, Abdürrahim**, "Kaşgarli Mahmud'un Mezarı ve Mimarî Yapısı", (Çeviren İsa Özkan), Türk Kültürü, Türk Kültürünü Araştırma Enstitüsü yayını, C. XXIV, S.

268, Ankara, 1985, s. 544–550

**Kaçalin, Mustafa S.**, "Divanü Lûgati't-Türk", *Türkiye Diyanet Vakfı İslam Ansiklopedisi*, C. 9, İstanbul, 1994, s. 446–449

**Kâşgarlı Mahmud.**, *Divanü Lûgati't-Türk* (yayımlayan Rifat Bilge), I-III, İstanbul, 1333–1335 (1917–1919)

**Kâşgarlı Mahmud.**, *Divanü Lûgati't-Türk* (Tıpkıbasım), Kültür Bakanlığı yayınları, Ankara 1990

**Kâşgarlı Mahmud.**, *Divanü Lûgati't-Türk* (Çeviren Besim Atalay), TDK yayını, 4 cilt, Ankara 2006

**Kâşgarlı Mahmud**, *Divanü Lûgati't-Türk* (Çeviri, uyarlama, düzenleme Seçkin Erdi, Serap Tuğba Yurteser), Kabalcı Yayınları, İstanbul, 2005

**Mutiy İbrahim**, **Misrultan Osmanov**, "Kâşgarlı Mahmud'un Yurdu, Hayatı ve Mezarı Hakkında", (Çeviren Doç. Dr. Hülya Kasapoğlu Çengel), Bilig dergisi, S. 23, Ankara, 2002, s. 189–208

**Nalbant**, **M. Vefa**, *Divanü Lûgati't-Türk'te İsim*, Ankara Üniversitesi, doktora tezi, Ankara, 2005

**Pakalın**, **Mehmet Zeki**, *Maliye Teşkilatı Tarihi*, Ankara, 1977, s. 65

**Pritsak**, **Omelyan**, "Kara-Hanlılar", *İslam Ansiklopedisi*, Millî Eğitim Bakanlığı, C.6, İstanbul, 1955, s. 251–273

**Ölmez**, **Mehmet**, "Kâşgarlı Mahmud'un Kabri ve Yurdu", *Türk Dilleri Araştırmaları*, C. 14, İstanbul, 2004, s.207–240

**Sakaoğlu**, **Saim**, "Divanü Lûgati't-Türk'teki Atasözlerinin Anadolu'daki İzleri", *Divanü Lûgati't-Türk Bilgi Şöleni Bildirileri*, TÜRKSOY yayınları, Ankara, 1999, s.36–46

**Sertkaya**, **Osman Fikri**, "Son Bulunan Belgeler Işığında Kâşgarlı Muhmûd Hakkında Yeni Bilgiler", *Divanü Lûgati't-Türk Bilgi Şöleni Bildirileri*, TÜRKSOY yayınları, Ankara, 1999, s.130–144

**Tekeli**, **Sevim**, "İlk Japon Haritasını Çizen Türk Kâşgarlı Mahmud", Erdem, C. 1, S.1, s.645–651

**Tekin**, **Talât**, XI. *Yüzyıl Türk Şiiri* (*Divanu Lugati't-Türk'teki Manzum Parçalar*), TDK yayını, Ankara, 1989

**Topuzoğlu**, **Tevfik Rüştü**, "Halil bin Ahmed", *Türkiye Diyanet Vakfı İslam Ansiklopedisi*, C. 15, İstanbul, 1997, s. 309–312



## تەرجىماننىڭ سۆزى

2008 ـ يىلى جۇڭخۇا مىللەتلىرى ئۈچۈن ئاچچىق ھەسرەت ۋە گۈزەل ئەسلىمىلەر بىلەن تولغان ئۇنتۇلغۇسىز بىر يىل بولدى. مەملىكىتىمىزنىڭ سىچۈەن ئۆلكىسى ۋېنچۈەن رايونىدا يۈز بەرگەن ئېغىر **يەر تەۋرەش ئاپىتى** تۈمەنلىگەن ۋەتەنداشنىڭ ھاياتىغا زامىن بولۇپ، پۈتۈن مەملىكەت خەلقىنى قايغۇ ـ ھەسرەت دېڭىزىغا غەرق قىلدى؛ دۆلىتىمىز **"29 ـ قېتىملىق ئولىمپىك تەنھەرىكەت يىغىنى"**نى دۇنيا ئولىمپىك تارىخىدا ئەڭ يۇقىرى سەۋىيىدە مۇۋەپپەقىيەتلىك ئۆتكۈزۈپ، پۈتكۈل جۇڭخۇا مىللەتلىرىنى جاھان ئەھلى ئالدىدا چەكسىز ئىپتىخارلاندۇردى ۋە ئەسىرلىك مۇرادىغا يەتكۈزدى؛ بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى مائارىپ، پەن ۋە مەدەنىيەت ئورگىنى (تۆۋەندە قىسقارتىپ **ب د ت م پ م ئورگىنى** دەپ ئېلىندى) 11 ـ ئەسىردە ۋەتىنىمىزنىڭ قەشقەر رايونىدا يېتىشكەن بۈيۈك ئالىم مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقى مۇناسىۋىتى بىلەن*، 2008 ـ يىلىنى **"مەھمۇد كاشغەرىي يىلى"** دەپ ئېلان قىلدى.

بىزدە، ئۇلۇغ ئالىم مەھمۇد كاشغەرىي بىلەن ئۇنىڭ ئابىدە ئەسىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ مۇبارەك نامىنى بىلمەيدىغانلار ئاز بولسا كېرەك. لېكىن، بۇ بۈيۈك ئەسەرنىڭ مەزمۇنى، قۇرۇلمىسى ۋە ئۇنىڭ مەدەنىيەت تارىخىمىزدىكى، بولۇپمۇ تىل تارىخىمىزدىكى ئەھمىيىتىنى بىلىدىغانلارنىڭ كۆپ بولىشىمۇ ناتايىن...

2008 ـ يىلى 11 ـ ئاينىڭ 24 ـ كۈنىدىن 26 ـ كۈنىگىچە **"مەھمۇد كاشغەرىي يىلى"**نى خاتىرىلەش ئۈچۈن جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتى بىلەن تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى تۈرك تىلى جەمئىيىتى بىيجىڭدا بىرلىكتە **"مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقىنى خاتىرىلەش خەلقئارا ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى"**نى ئۆتكۈزدى. تۈركىيە تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ باشلىقى، پروفېسسور، دوكتور شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن ئەپەندى مەخسۇس مۇشۇ پائالىيەتكە بېغىشلاپ **«مىڭ يىل بۇرۇن، مىڭ يىل كېيىن مەھمۇد كاشغەرىي ۋە ‹دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك›»** ناملىق بىر ئاممىباب ئەسەر يېزىپ، كەڭ ئوقۇرمەنلەرگە سۇندى. بۇ

---

*بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى مائارىپ، پەن ۋە مەدەنىيەت ئورگىنى مەھمۇد كاشغەرىي باشلىق 67 ئالىمنىڭ ئىنسانىيەت مەدەنىيىتىگە قوشقان ئۆچمەس تۆھپىسىنى خاتىرىلەش ئۈچۈن، 2008 ـ ۋە 2009 ـ يىلىنى ئۇلارنىڭ خاتىرە يىلى قىلىپ بېكىتكەن.

ئەسەردە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ مەزمۇنى، قۇرۇلمىسى ۋە ئۇنىڭ مىڭلارچە يىللاردىن بېرى دەۋرىمىزگىچە يېتىپ كەلگەن بىردىنبىر قولىيازما نۇسخىسىنىڭ تۈركىيەدىكى تېپىلىش ۋە نەشرگە تەييارلىنىش جەريانى، شۇنىڭدەك بۇ شاھانە ئەسەرنىڭ مەدەنىيەت تارىخىمىزدىكى، بولۇپمۇ تىل تارىخىمىزدىكى ئەھمىيىتى ھەققىدە ناھايىتى ئەتراپلىق مەلۇمات بېرىلگەن.

قەدىرلىك ئوقۇرمەنلىرىمىزگە بۇ داغدۇغىلىق پائالىيەتنىڭ ئۇيۇشتۇرۇلۇش ۋە ئەسەرنىڭ روياپقا چىقىش جەريانىنى قىسقىچە تونۇشتۇرۇپ ئۆتۈش ئارتۇقچە بولمىسا كېرەك.

بۈيۈك تۈركولوگ مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بىباھا ئەسىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تۈركىي تىللىق خەلقلەرنىڭ ئورتاق مىراسىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئانا ۋەتىنى بولغان مەملىكىتىمىز جۇڭگودا تەتقىق قىلىنىپلا قالماستىن، تۈركىيە، قازاقىستان، ئۆزبېكىستان، قىرغىزىستان، تۈركمەنىستان، ئەزەربەيجان قاتارلىق تۈركىي تىللىق جۇمھۇرىيەتلەردىمۇ ئاز كەم بىر ئەسىردىن بۇيان ئىزچىل تەتقىق قىلىنىپ كەلمەكتە. بۇلاردىن باشقا، روسىيە، گېرمانىيە، فرانسىيە، ئەنگلىيە، ۋېنگرىيە، گوللاندىيە، ئامېرىكا ۋە ياپونىيە قاتارلىق غەرب ئەللىرىدىمۇ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ھەققىدە ناھايىتى ئەھمىيەتلىك تەتقىقاتلار ئېلىپ بېرىلغان بولۇپ، نۇرغۇن قىممەتلىك ئىلمىي ئەمگەكلەر نەشر قىلىنغان.*

بۇ ئەللەرنىڭ ئىچىدە تۈركىيىنى ئالاھىدە تىلغا ئېلىپ ئۆتۈشكە ئەرزىيدۇ. چۈنكى، «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ دۇنيادىكى بىردىنبىر قولىيازمىسى 1914-يىلى تۈركىيەدە تېپىلغان؛ «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» تۇنجى بولۇپ تۈركىيەدە مەتبەدە بېسىلىپ ئەبەدىيلىككە ئېرىشتۈرۈلگەن، تۇنجى بولۇپ تۈركىيە تۈركچىسىدە تولۇق تەرجىمىسى نەشر قىلىنغان؛ تېپىلغان كۈنىدىن تارتىپ تا ھازىرغىچە بولغان ئاز كەم 100 يىل مابەينىدە تۈركىيەدە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ھەققىدە 800 گە يېقىن ئىلمىي ماقالە ئېلان قىلىنغان، ئوتتۇزغا يېقىن (ماگىستىرلىق ۋە دوكتورلۇق ئۈچۈن) دىسسېرتاتسىيە ياقلانغان، يىگىرمىدىن ئارتۇق مەخسۇس كىتاب يېزىلغان.** ئەڭ مۇھىمى، تۈركىيە يەنە ب د ت م پ م ئورگىنىغا ئۇلۇغ ئالىم مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقى

---

* Teres, Ersin., *Kaşgârlı Mahmut ve Divânu Luğâti't-Türk Üzerine Bir Bibliyografya Denemesi,* Ürün Yayınları, İstanbul, 2008

**ئەرسىن تەرەسنىڭ يۇقىرىقى كىتابىدىن قارىغاندا، دۇنيا بويىچە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ھەققىدە ئەڭ كۆپ تەتقىقات ئېلىپ بېرىلغان دۆلەت — تۈركىيەدۇر.

مۇناسىۋىتى بىلەن، 2008-يىلىنى "مەھمۇد كاشغەرىي يىلى" قىلىش توغرىسىدىكى تەكلىپ لايىھەسىنى سۇنۇپ، ئالىمنىڭ دۇنيا مىقياسىدا خاتىرىلىنىشىگە ۋە دۇنيا تۈركولوگىيە ساھەسىدە ئىككىنچى قېتىم «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تەتقىق قىلىش دولقۇنىنىڭ* قوزغىلىشىغا تۈرتكە بولغان.

مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقى مۇناسىۋىتى بىلەن، 2008-يىلىنى "مەھمۇد كاشغەرىي يىلى" قىلىپ خاتىرىلەش ۋە بۇ ھەقتە ب د ت م پ م ئورگىنىغا تەكلىپ لايىھەسى سۇنۇش پىكرىنى تۇنجى بولۇپ تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى زۇڭتۇڭ مەھكىمىسىنىڭ باش كاتىپى، پروفېسسور، دوكتور مۇستافا ئىسەن ئوتتۇرىغا قويغان. مۇستافا ئىسەن 2003-يىلدىن 2007-يىلغىچە تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى مەدەنىيەت ۋە ساياھەتچىلىك مىنىستىرلىقىدا مۇئاۋىن مىنىستىر (Müsteşar)**لىق ۋەزىپىسىنى ئۆتىگەن بولۇپ، ئۇ "مەھمۇد كاشغەرىي يىلى" ھەققىدىكى تەشەببۇسىنى شۇ مەزگىلدە پىلانلاشقا باشلىغان ۋە بۇ خىزمەتنى ئۆزى بىۋاستە تۇتۇپ ئىشلىگەن. 2007-يىلى تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى زۇڭتۇڭ مەھكىمىسىنىڭ باش كاتىپلىقىغا تەيىنلەنگەندىن كېيىنمۇ، ئۇ بۇ ئەھمىيەتلىك ئىشقا ئىزچىل كۆڭۈل بۆلۈپ كەلگەن.

مۇستافا ئىسەننىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىغا ئاساسەن، 2007-يىلى تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى مەدەنىيەت ۋە ساياھەتچىلىك مىنىستىرلىقى ب د ت م پ م ئورگىنىغا 2008-يىلىنى "مەھمۇد كاشغەرىي يىلى" قىلىپ خاتىرىلەش توغرىسىدا رەسمىي تەكلىپ لايىھەسى سۇنغان.*** ب د ت م پ م ئورگىنى 2007-يىلى 10-ئايدا ئېچىلغان 34-نۆۋەتلىك قۇرۇلتىيىدا قارار ماقۇللاپ، 2008- ۋە 2009-يىلىنى

---

*«دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نىڭ بىردىنبىر قولىيازمىسى 1914-يىلى تۈركىيىنىڭ ئىستانبۇل شەھىرىدە تېپىلغاندىن كېيىن، دۇنيا تۈركولوگىيە ساھەسىدە بىرىنچى قېتىم «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تەتقىق قىلىش دولقۇنى قوزغالغانىدى.

**بۇ سۆز ھازىرقى زامان تۈرك تىلىدا "مەسلىھەتچى" دېگەن مەنىدىن باشقا، "مىنىستىرلىق ياكى ئەلچىخانىلاردا مىنىستىر ياكى باش ئەلچىدىن قالسىلا ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان ئەڭ چوڭ ئەمەلدار" دېگەن مەنىنىمۇ بىلدۈرىدۇ. تۈركىيىنىڭ ھۆكۈمەت سىستېمىسىدا مىنىستىرلار پەقەتلا ھاكىمىيەت بېشىدىكى پارتىيىنىڭ مىنىستىرلىقلاردىكى ۋەكىلى بولۇپ، كۈندىلىك مەمۇرىيەت ئىشلىرى Müsteşar تەرىپىدىن يۈرگۈزۈلىدۇ. شۇڭا، مەزكۇر سۆز ئۇيغۇر تىلىغا ئادەتتە كونتېكىستقا ئاساسەن "مۇئاۋىن مىنىستىر" ياكى "مۇئاۋىن باش ئەلچى" دەپمۇ تەرجىمە قىلىنىدۇ.

***تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى مەدەنىيەت ۋە ساياھەتچىلىك مىنىستىرلىقى بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى مائارىپ، پەن ۋە مەدەنىيەت ئورگىنىغا مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقى مۇناسىۋىتى بىلەن، 2008-يىلىنى "مەھمۇد كاشغەرىي يىلى"؛ كاتىپ چەلەبىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 400 يىللىقى مۇناسىۋىتى بىلەن، 2009-يىلىنى "كاتىپ چەلەبىي يىلى" قىلىپ خاتىرىلەشتىن ئىبارەت ئىككى تەكلىپ لايىھەسىنى سۇنغان.

مەھمۇد كاشغەري باشلىق 67 ئالىمنىڭ خاتىرە يىلى قىلىپ بېكىتكەن ۋە مۇناسىۋەتلىك دۆلەتلەرنى مول مەزمۇنلۇق خاتىرىلەش پائالىيەتلىرى ئۆتكۈزۈشكە چاقىرغان. ب د ت م پ م ئورگىنىنىڭ بۇ قارارى مەھمۇد ئەۋلادلىرىنى، جۈملىدىن جاھان تۈركولوگلىرىنى چەكسىز خۇشاللىققا چۆمدۈردى. شۇنىڭ بىلەن، مۇناسىۋەتلىك ئەللەردە مەھمۇد كاشغەري ۋە ئۇنىڭ بۈيۈك ئەسىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى چۆرىدىگەن ھالدا تۈرلۈك ئىلمىي ۋە خاتىرىلەش پائالىيەتلىرى باشلىنىپ كەتتى.*

2007-يىلى 11-ئايدا، تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ باشلىقى، پروفېسسور، دوكتور شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن بىزگە "مەھمۇد كاشغەري يىلى" توغرىسىدىكى خۇشخەۋەرنى تېلېفون ئارقىلىق يەتكۈزدى. بىزمۇ بۇ كاتتا خۇشخەۋەردىن ئالەمچە سۆيۈندۇق. بىزنىڭ تەلىپىمىزگە ئاساسەن، ئاكالىن ئەپەندى ئۆزۈن ئۆتمەي 2008-يىلى تۈركىيىدە "مەھمۇد كاشغەري يىلى"غا ئاتاپ ئۆتكۈزۈلمەكچى بولغان ئىلمىي پائالىيەتلەرگە دائىر بىر مەكتۇپ بىلەن ب د ت م پ م ئورگىنىنىڭ "مەھمۇد كاشغەري يىلى" توغرىسىدىكى ھۆججىتىنى ئەۋەتىپ بەردى.

چەت ئەللەردىكى ئۇيغۇرشۇناسلىققا ئالاقىدار ئالىي مەكتەپلەر، تەتقىقات ئورۇنلىرى ۋە كەسپداشلار بىلەن يېقىندىن ھەمكارلىق مۇناسىۋىتى ئورناتقان مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتى ئۇيغۇر تىل-ئەدەبىياتى فاكۇلتېتى رەھبەرلىكى ب د ت م پ م ئورگىنىنىڭ "مەھمۇد كاشغەري يىلى" توغرىسىدىكى ھۆججىتىنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن، دەرھال يىغىن ئېچىپ، "مەھمۇد كاشغەري يىلى"نى قانداق خاتىرىلەشنى مۇزاكىرە قىلدۇق ۋە بىردەك تۆۋەندىكىچە تونۇش ھاسىل قىلدۇق:

مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتى ئۇيغۇر تىل-ئەدەبىياتى فاكۇلتېتى مەملىكىتىمىزدە، ھەتتا دۇنيادا "ئۇيغۇر" نامى بىلەن ئاتالغان بىردىنبىر فاكۇلتېت. ئۇلۇغ ئالىم مەھمۇد كاشغەرىينىڭ شەنىگە بېغىشلانغان "مەھمۇد كاشغەري يىلى"نى ئۇنىڭ دۇنيا تۈركولوگىيە ساھەسىدىكى مەڭگۈلۈك شانۇ شۆھرىتىگە يارىشا ئىلمىي پائالىيەتلەر ئارقىلىق خاتىرىلەش بىزنىڭ مۇقەددەس بۇرچىمىز ۋە باش تارتىپ بولمايدىغان ۋەزىپىمىزدۇر. مەھمۇد كاشغەري ۋەتىنىمىزنىڭ قەشقەر رايونىدا يېتىشكەن بۈيۈك ئالىم. ئۇ ئەڭ ئالدى بىلەن ئۆزىنىڭ ۋەتىنىدە

---

*"مەھمۇد كاشغەري يىلى" مۇناسىۋىتى بىلەن، تۈركمەنىستان، تۈركىيە، جۇڭگو، سىپرۇس، قازاقىستان، ئۆزبېكىستان ۋە ياپونىيە قاتارلىق دۆلەتلەردە مەخسۇس خەلقئارالىق ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى ئۆتكۈزۈلگەن. بۇ دۆلەتلەرنىڭ ئىچىدە تۈركىيىدىلا تۆت قېتىم خەلقئارالىق ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى ئۆتكۈزۈلگەن.

ئەڭ كاتتا تەنتەنە بىلەن خاتىرىلىنىشى كېرەك. مىڭ يىلدا بىر كېلىدىغان بۇ تېپىلغۇسىز پۇرسەتنى غەنىيمەت بىلىپ، ب د ت م پ م ئورگىنىغا 2008-يىلىنى "مەھمۇد كاشغەرىي يىلى" قىلىپ خاتىرىلەش ھەققىدە تەكلىپ سۇنغان تۈركىيە بىلەن بىرلىكتە خەلقئارالىق بىر ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى ئۆتكۈزۈپ، مەھمۇد كاشغەرىي ۋە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» ھەققىدىكى تەتقىقاتقا تۈرتكە بولىشىمىز كېرەك.

2008-يىلى 2-ئاينىڭ 10-كۈنى بىز بۇ ئويىمىزنى تۈركىيە تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ باشلىقى شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن ئەپەندىگە بىلدۈردۇق. ئاكالىن ئەپەندى بۇنداق بولسا تولىمۇ ئەھمىيەتلىك بولىدىغانلىقىنى، ئۆزىنىڭمۇ مۇشۇنداق ئويدا ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىدى ۋە 2008-يىلى 2-ئاينىڭ 26-كۈنى تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ نامىدىن ئالاقە ئەۋەتىپ، 2008-يىلى 11-ئايدا بېيجىڭدا بىرلىكتە **"مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقىنى خاتىرىلەش خەلقئارا ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى"** ئۇيۇشتۇرۇش تەكلىپىنى رەسمىي ئوتتۇرىغا قويدى. بىز بۇ تەكلىپنى ئالغاندىن كېيىن، 2008-يىلى 2-ئاينىڭ 28-كۈنى مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ رەھبەرلىكىگە ۋە مەكتەپنىڭ مۇناسىۋەتلىك تارماقلىرىغا تۈركىيە بىلەن بىرلىكتە مەھمۇد كاشغەرىي ۋە «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى تېما قىلغان خەلقئارالىق ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى ئېچىش ھەققىدە دوكلات سۇندۇق. بىزنىڭ دوكلاتىمىز مەكتەپ رەھبەرلىكىنىڭ قوللاپ قۇۋۋەتلىشىگە ئېرىشتى. مەكتەپ رەھبەرلىكىمۇ ۋاقتىنى كېچىكتۈرمەيلا دۆلەت مىللەتلەر ئىشلىرى كومىتېتىغا بۇ ھەقتە دوكلات يوللىدى.

مەھمۇد كاشغەرىي يىغىنى توغرىسىدىكى دوكلاتىمىز يۇقىرى دەرىجىلىك تارماقلارغا يوللانغان مەزگىل دەل سىچۈەن ئۆلكىسىنىڭ ۋېنچۈەن رايونىدا ئېغىر يەر تەۋرەش ئاپىتى يۈز بەرگەن كۈنلەرگە توغرا كەلدى. بۇ كۈنلەردە دۆلىتىمىزنىڭ ھەر دەرىجىلىك پارتىيە-ھۆكۈمەت ئورگانلىرى ۋە پۈتۈن مەملىكەت خەلقى ئاپەتتىن قۇتقۇزۇش كۈرىشىگە ئاتلانغان بولۇپ، مەركەزدىن تارتىپ ھەر دەرىجىلىك يەرلىك ھۆكۈمەتلەرگىچە پۈتۈن مەملىكەتنىڭ دىققەت-ئېتىبارى ئاپەت رايونىغا مەركەزلەشكەندى. يەنە بىر تەرەپتىن دۆلىتىمىزنىڭ ساھىپخانلىقىدا 2008-يىلى 8-ئاينىڭ 8-كۈنى ئۆتكۈزۈلىدىغان **"29-نۆۋەتلىك ئولىمپىك تەنھەرىكەت يىغىنى"**غا ئىككى ئايدىن كۆپرەكلا ۋاقىت قالغان بولۇپ، دۇنيا تەنھەرىكەتچىلىرىنىڭ بۇ كاتتا مەرىكىسىنىڭ ئاخىرقى تەييارلىق خىزمەتلىرى جىددىي ئىشلىنىۋاتاتتى. شۇ سەۋەبتىن دۆلىتىمىزدە 2008-يىلى ئېچىلماقچى

بولغان باشقا نۇرغۇن خەلقئارالىق يىغىن ۋە خاتىرىلەش پائالىيەتلىرى يا ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان، يا بولمىسا كېيىنكى يىللارغا كېچىكتۈرۈلگەنىدى. لېكىن، دۆلەت مىللەتلەر ئىشلىرى كومىتېتى "مەھمۇد كاشغەرىي يىلى"نىڭ ئەھمىيىتىنى نەزەردە تۇتۇپ، بىزنىڭ خەلقئارالىق ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى ئېچىش توغرىسىدىكى دوكلاتىمىزنى تەستىقلىدى ۋە يىغىننى ياخشى ئېچىش توغرىسىدا ناھايىتى مۇھىم يوليورۇقلارنى بەردى. يىغىننىڭ تەستىقلىنىشى بىزنى بەكمۇ سۆيۈندۈردى.

يىغىننىڭ تەستىقى كەلگەن ھامان، يىغىننىڭ تەييارلىق خىزمەتلىرىنى جىددىي باشلاپ كەتتۇق. 2008-يىلى 6-ئايدا تۈركىيە تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ باشلىقى شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن بىلەن تۈركىيە تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ باش كاتىپى ئەلى كاراجالى يىغىنغا دائىر كونكرېت ئىشلارنى يۈز تۇرانە سۆزلىشىش ۋە ئورۇنلاشتۇرۇش ئۈچۈن مەخسۇس جۇڭگوغا كەلدى. ئۇلارنىڭ بىر ھەپتىلىك زىيارىتى جەريانىدا، يىغىننى ئۇيۇشتۇرغۇچى تەرەپلەر ئارىسىدا يىغىنغا دائىر كونكرېت مەزمۇنلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر كېلىشىمنامە ئىمزالاندى. كېلىشىمنامىدە يىغىننىڭ كونكرېت ۋاقتى، كۈنتەرتىپى بېكىتىلدى، ئىككى تەرەپنىڭ ئىش تەقسىماتى بەلگىلەندى. بۇنىڭدىن باشقا يەنە، شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن ئەپەندى فاكۇلتېتىمىزدىكى بارلىق ئوقۇتقۇچى ۋە ئوقۇغۇچىلارغا ئۆزىنىڭ "مەھمۇد كاشغەرىي يىلى"غا بېغىشلاپ يېزىۋاتقان **«مىڭ يىل بۇرۇن، مىڭ يىل كېيىن مەھمۇد كاشغەرىي ۋە ‹دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك›»** ناملىق كىتابىغا دائىر بىر لېكسىيە بەردى ۋە لېكسىيىسىنىڭ ئاخىرىدا، مەزكۇر كىتابنى 2008-يىلى 11-ئاينىڭ 24-كۈنىدىن 26-كۈنىگىچە بېيجىڭدا ئېچىلىدىغان **"مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقىنى خاتىرىلەش خەلقئارا ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى"**غا ئۈلگۈرتۈپ نەشر قىلدۇرىدىغانلىقىنى، يىغىننىڭ ئېچىلىش مۇراسىمىدا ئوقۇرمەنلەرگە سۇنۇلىدىغانلىقىنى جاكارلىدى.

2008-يىلى 11-ئاينىڭ 24-كۈنى بىز ئۈچۈن مەڭگۈ ئۇنتۇلغۇسىز بىر كۈن بولدى. بۇ كۈنى مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ قورۇسى رەڭگارەڭ گۈللەر بىلەن ئالاھىدە بېزەلگەن بولۇپ، مۇھىم بىنالار بىلەن ئاساسلىق كوچىلارغا خەنزۇ ۋە تۈرك تىلىدا "مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقىنى خاتىرىلەش خەلقئارا ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنىنىڭ غەلىبىلىك ئېچىلغانلىقىنى قىزغىن تەبرىكلەيمىز!" دېگەن خەتلەر يېزىلغان لوزۇنكىلار ئېسىلغانىدى. مەكتىپىمىزنىڭ مەركىزىي بىناسىغا جايلاشقان 500 كىشىلىك مۇزىكا زالى جۇڭگو، تۈركىيە، گېرمانىيە، ئەزەربەيجان، گوللاندىيە قاتارلىق دۆلەتلەردىن

كەلگەن يىغىن ۋەكىللىرى بىلەن يارىشىملىق مىللىي كىيىملىرىنى كىيگەن ئۇيغۇر ئوقۇغۇچىلارغا لىق تولغانىدى. سائەت توققۇزدا، جۇڭخـۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتى بىلەن تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى تۈرك تىلى جەمئىيىتى بىرلىكتە ئۇيۇشتۇرغان **"مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقىنى خاتىرىلەش خەلقئارا ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى"**نىڭ ئېچىلىش مۇراسىمى داغدۇغىلىق ئۆتكۈزۈلدى. يىغىن ئۈچ كۈن داۋام قىلدى، 120 نەپەر رەسمىي ۋەكىل قاتناشتى. ۋەكىللەر ئۈچ گۇرۇپپىغا بۆلۈنۈپ، مەھمۇد كاشغەرىي ۋە ئۇنىڭ ئابىدە ئەسىرى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»نى چۆرىدىگەن ھالدا 110 پارچە ئىلمىي ماقالە ئوقۇدى.

"مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقىنى خاتىرىلەش خەلقئارا ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى" توغرىسىدىكى تۈنجى دوكلاتىمىز سۇنۇلغان كۈندىن يىغىن ئېچىلغىچە بولغان ئاز كەم 10 ئاي جەريانىدا، بىز پارتىيە ۋە ھۆكۈمىتىمىزنىڭ ئالاقىدار ئورگانلىرىنىڭ، جۈملىدىن مەركەزدىكى ئىسمايىل تىلىۋالدى، ئابلەت ئابدۇرېشىت، تۆمۈر داۋامەت، ئىسمايىل ئەھمەد قاتارلىق پېشقەدەم رەھبەرلىرىمىزنىڭ قىزغىن قوللاپ-قۇۋۋەتلىشىگە ئېرىشتۇق. شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ رەئىسى نۇر بەكرى ئەپەندى بىزنى ئالاھىدە قوللاپ، مىڭ يىلدا بىر كېلىدىغان بۇ ئەھمىيەتلىك يىغىننىڭ ئېچىلىشىنى ئىقتىسادىي جەھەتتىن كاپالەتكە ئىگە قىلدى. شۇ مۇناسىۋەت بىلەن، بۇ يەردە يۇقىرىقى رەھبەرلىرىمىزگە چىن كۆڭلىمىزدىن رەھمەت ئېيتىمىز.

بىز يەنە مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتى ئاز سانلىق مىللەتلەر تىل-ئەدەبىيات ئىنستىتوتىنىڭ باشلىقى، پروفېسسور ۋېن رىخۇەن ئەپەندى، جۇڭگو ئۇيغۇر تارىخ-مەدەنىيەت تەتقىقات جەمئىيىتىنىڭ باشلىقى تەۋەككۇل تىلىۋالدى ئەپەندى ۋە مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتى "985 قۇرۇلۇشى ئاز سانلىق مىللەتلەر تىل-ئەدەبىيات بازىسى"نىڭ باشلىقى، پروفېسسور دەي چىڭشيا ئەپەندىلەرگىمۇ ئالاھىدە رەھمەت ئېيتىمىز. ئۇلارمۇ يىغىنىمىزنى ئىقتىسادىي جەھەتتىن قوللىدى.

بىز بۇ يەردە يەنە يىغىننىڭ ئاخىرقى تەييارلىق باسقۇچىدا، كېچە-كۈندۈز دېگۈدەك بىزگە ھەمدەمدە بولغان فاكۇلتېتىمىزدىكى مۇناسىۋەتلىك ئوقۇتقۇچىلارغا، ئاسپىرانتلارغا ۋە ئوقۇغۇچىلارغا چىن كۆڭلىمىزدىن تەشەككۈرىمىزنى بىلدۈرىمىز. ئۇلارنىڭ جاپالىق ئەمگىكى بولغاچقىلا يىغىننىڭ بارلىق پروگراممىلىرى كۆڭۈلدىكىدەك تاماملاندى.

بېيجىڭدا ئۆتكۈزۈلگەن "مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقىنى

يىللىقىنى خاتىرىلەش خەلقئارا ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى"نىڭ كونكرېت تەشكىللىگۈچىلىرىدىن بىرى بولۇش سۈپىتىم بىلەن "مەھمۇد كاشغەرىي يىلى"غا بېغىشلانغان «مىڭ يىل بۇرۇن، مىڭ يىل كېيىن مەھمۇد كاشغەرىي ۋە ‹دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك›» ناملىق ئەسەرنىڭ ئۇيغۇرچە تەرجىمىسىنى قەدىرلىك ئوقۇرمەنلىرىمىزگە سۇنالىغانلىقىمدىن ئۆزۈمنى بەختلىك ھېس قىلىمەن. ئەسەرنىڭ ئۇيغۇرچە تەرجىمىسىدە، تۈركچە ئەسلىي نۇسخىسىدىكى ترانسكرىپسىيە سىستېمىسى ساقلاپ قېلىندى. بۇنىڭدىن باشقا، كىتابنىڭ تۈركچە ئەسلىي نۇسخىسىدا «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك»تىن ئېلىنغان نەقىللەر «دىۋان»نىڭ بەسىم ئاتالاي تەرىپىدىن قىلىنغان تۈركچە تەرجىمىسىدىن ئېلىنغانىكەن، ئۇيغۇرچە تەرجىمىسىدىمۇ بۇ قىسىملار «دىۋان»نىڭ ئۇيغۇرچە بىرىنچى نەشرىدىن ئەينەن كۆچۈرۈپ ئېلىندى.

سەۋىيە چەكلىك بولغانلىقى ئۈچۈن، تەرجىمىدە دىققەتتىن قاچقان خاتالىقلارنىڭ بولۇشى تەبىئىي. ئوقۇرمەنلەرنىڭ بۇنداق خاتالىقلارنى ئاپتورغا ئەمەس، تەرجىمانغا مەنسۇپ، دەپ قارىشىنى ئۈمىد قىلىمەن ۋە بۇ ھەقتىكى سەمىمىي تەنقىد پىكىرلىرىنى قىزغىن قارشى ئالىدىغانلىقىمنى بىلدۈرىمەن.

ئېھتىرام بىلەن: ئەركىن ئارىز

2009-يىل 3-ئىيۇل، بېيجىڭ.

# بېيجىڭدا ئۆتكۈزۈلگەن "مەھمۇد كاشغەرىي تۇغۇلغانلىقىنىڭ 1000 يىللىقىنى خاتىرىلەش خەلقئارا ئىلمىي مۇھاكىمە يىغىنى" دىن كۆرۈنۈشلەر




مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ مۇدىرى، پروفېسسور چېن لى
ئېچىش نۇتقى سۆزلىمەكتە




تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى تۈرك تىلى جەمئىيىتىنىڭ باشلىقى، پروفېسسور،
دوكتور شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن ئېچىش نۇتقى سۆزلىمەكتە



مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ مۇئاۋىن مۇدىرى ھەبىبۇللا خوجا
يىغىنىنىڭ يېپىلىش مۇراسىمىدا سۆز قىلماقتا



مەركىزىي مىللەتلەر ئۇنىۋېرسىتېتى ئۇيغۇر تىل-ئەدەبىياتى فاكۇلتېتىنىڭ مۇدىرى،
پروفېسسور، دوكتور لېتىپ توختى يىغىنىنىڭ يېپىلىش مۇراسىمىدا سۆز قىلماقتا




شىنجاڭ خەلق نەشرىياتىنىڭ باشلىقى ئابدۇراخمان ئەبەي يىغىننى تەبرىكلەپ سۆز قىلدى ھەمدە يىغىن تەشكىللىگۈچى ئورۇنلارغا «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ ئۇيغۇرچە يېڭى نەشرىنى تەقدىم قىلدى



مەزكۇر ئەسەرنىڭ ئاپتورى شۈكرۈ خالۇك ئاكالىن بىلەن تەرجىمان ئەركىن ئارىز يىپىلىش مۇراسىمىدا



يىغىن مەيدانىدىن بىر كۆرۈنۈش




مەزكۇر كىتابنىڭ تۈركچە ئەسلىي نۇسخىسىنىڭ
تارقىتىلىش مەيدانىدىن بىر كۆرۈنۈش